# ھەقىقەتنىڭ ئېلانى

تەرجىمە قىلغۇچى: مۇھەممەد يۇسۇف

**مختصر إظهار الحق**
**الشيخ رحمة الله الهندي**

www·islamyoli·net

## تەرجىماندىن

يېقىنقى يىللاردىن بۇيان ئوتتۇرا ئاسىيادىكى يېڭىدىن مۇستەقىل بولغان مۇسۇلمان مەملىكەتلەردە ئېتىقاد ئەركىنلىكى سىياسىتىنىڭ كەڭچىلىكى ئاستىدا ئىسلام دىنى قايتىدىن نۇر چېچىپ، مۇسۇلمان خەلقىمىز ئۆزلىرىنىڭ مىڭ يىلدىن بېرى ئېتىقاد قىلىپ كەلگەن ئىسلامىي ئېتىقادلىرىنى يېڭىدىن راۋاجلاندۇرۇۋاتقان مۇشۇ پەيتتە، دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن كەلگەن خرىستىئان، يەھۇدىي ۋە باشقا دىنلارغا تەرغىپ قىلىدىغان دەۋەتچىلەر تەرەپ – تەرەپلەردە ئۆزلىرىنىڭ دىنلىرىنى تارقىتىپ، مۇسۇلمان خەلقنىڭ ئىسلامىي ئېتىقادىنى سۇسلاشتۇرۇپ، ئۇلارنى مۇسۇلمانلىقتىن چىقىرىش ئۈچۈن بارلىق كۈچى بىلەن تىرىشماقتا. 70 يىلدىن كۆپرەك ۋاقىت دەۋر سۈرگەن كوممۇنىستىك رېجىمنىڭ بېسىمى ئاستىدا ئىسلام دىنىنىڭ دىنىي ئېتىقادلىرىنى ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىشتىن مەھرۇم قالغان ۋە دىنى چۈشەنچىدىن ئۇزاقلىشىپ قالغانلىقتىن قايسىسىغا ئەگىشىش ۋە نېمە قىلىشلىرىنى بىلەلمەي قايمۇقۇپ قالغان بۇ خەلقلەرنى چىرايلىق ۋەدىلەر، ماددىي ياردەملەر ۋە مەخسۇس تاكتىكىلار بىلەن ئۆزلىرىگە جەلپ قىلىش، ئاندىن بۇلارنى ئىسلامىي ئېتىقادتىن پۈتۈنلەي ئۇزاقلاشتۇرۇپ، يېرىم يولدا تاشلاپ قويۇشتىن ئىبارەت سىياسەتلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشلىرى ئۈچۈن ۋاقىتنى پۇرسەت بىلگەن ھەرقايسى دىنلارغا، خۇسۇسەن خرىستىئان دىنىغا چاقىرىدىغان دەۋەتچىلەر ئۆزلىرىنىڭ باتىل دىنىغا كىشىلەرنى تەرغىپ قىلىدىغان بارلىق ۋاستە ۋە چارىلىرىنى قوللانماقتا ۋە مۇسۇلمانلارنى، خۇسۇسەن ياش ئەۋلادلارنى مۇسۇلمانلىقتىن چىقىرىپ، ئۆز دىنلىرىغا چوقۇندۇرغىنىغا ئوخشاش بەزى نەتىجىلەرنىمۇ قازانماقتا. ئانا ۋەتەنىدىمۇ ئۇلارنىڭ تەسىرى ئاز ئەمەس. ھەقىقەتەن بۇ ئوتتۇرا ئاسىيادىكى مۇسۇلمان خەلقلەر ئۈچۈن، شۇنداقلا پۈتۈن ئىسلام دۇنياسى ئۈچۈن ئېچىنىشلىق بىر ئىشتۇر.

شۇنىمۇ ئېنىق بىلىش كېرەككى، مۇسۇلمان خەلقلىرىنى ھەرقايسى دىنلارغا چاقىرىۋاتقانلارنىڭ ئورتاق غايىسى بۇ خەلقلەرنى ئۆزلىرىنىڭ دىنى قېرىنداشلىرىدىن قىلىش ئەمەس، ئەلۋەتتە. بەلكى ئۇلارنىڭ بىرلەشكەن غايىسى ۋە ئورتاق مۇددىئاسى مۇسۇلمان خەلقلەرنى پىكىر ۋە ئېتىقادتا يېتىم قالدۇرۇش ئارقىلىق ئۇلارنى ئۆزلىرىگە بېقىندۇرۇش، بۇ ئارقىلىق چاقماق تېزلىكىدە راۋاجلىنىۋاتقان ۋە كۈچلىنىۋاتقان ئىسلام دىنىنىڭ كېلەچەكتە پۈتۈن دۇنيا خەلقىنىڭ ئورتاق دىنىغا ئايلىنىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى

ئىبلىشتىن ئىبارەت. شۇڭا ئۇلارنىڭ دەۋەتلىرى مۇستەملىكىچى چوڭ دۆلەتلەرنىڭ پىلانلىشى ۋە تەمىنلىشى بىلەن ئېلىپ بېرىلماقتا. چۈنكى كۈنىمىزدە ئەڭ تېز تارقىلىۋاتقان ۋە كۈنىمىز ئىنسانلىرىنى ئۆزىنىڭ ھەقلىقى ۋە ئەقىل مەنتىققا ئۇيغۇنلۇقى بىلەن قايىل قىلغان دىن بىرلا ئىسلام دىنىدۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ سانى كۈندىن – كۈنگە ئاشماقتا. ئىسلام دىنىنىڭ كۈنسېرى راۋاجلىنىۋاتقانلىقىنى ۋە ئۇنىڭغا ئېتىقاد قىلغۇچىلارنىڭ كۆپىيىۋاتقانلىقىنى ئىلىم – پەن تەرەققىي قىلغان مەملىكەتلەردە تېخىمۇ ئېنىق كۆرگىلى بولىدۇ. مانا بۇنداق ۋەزىيەت ئىسلام دىنىغا دۈشمەنلىك مەۋقەسىدە بولغان بارلىق باتىل دىندىكىلەرنى ۋەھىمىگە سالماقتا ۋە ئۇلارنىڭ دىققىتىنى قوزغىماقتا. شۇڭا ئۇلار بۇ ئېقىمنى تىزگىنلەش ئۈچۈن ھەرخىل نىقاپلار ئاستىدا ئىسلام دىنىغا ۋە مۇسۇلمانلارغا قارشى سۇيىقەستلىرىنى يۈرگۈزمەكتە. لېكىن ئۇلار بۇ سۇيىقەستلىرى بىلەن ئىسلام دىنىنىڭ پۈتۈن ئىنسانىيەت ئورتاق ئېتىقاد قىلىدىغان ھەق دىن ئىكەنلىكىگە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. ئۇلار پەقەت مۇسۇلمان خەلقنى ئالداپ، ئۇلارنى ۋاقىتلىق قايمۇقتۇرىدۇ.

مۇسۇلمان خەلقىمىزنىڭ ئۇلارنىڭ بۇ سىرلىق تۇزاقلىرىدىن قۇتۇلۇپ قېلىشىغا ۋە ئۆزلىرىنىڭ ئىسلامىي ئېتىقادلىرىنىڭ نەقەدەر ئېسىل ھەم ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىۋېلىشىغا بىر ۋاستە بولۇپ قالار دېگەن ئۈمىدتە «مۇسۇلمانلىق ۋە خرىستىئانلىق» دېگەن ماۋزۇدا بىر كىتاب يېزىپ مۇسۇلمانلارغا تەقدىم قىلىش ئۈچۈن كۆپ ئىزدەندىم. خرىستىئانلارنىڭ ۋە يەھۇدىيلارنىڭ ھەرقايسى تىللارغا تەرجىمە قىلىپ تارقاتقان كىتابلىرىنى، جۈملىدىن «تەۋرات» ۋە «ئىنجىل»لارنىڭ ئەرەبچە، تۈركچە ۋە باشقا يەرلىك تىللارغا قىلىنغان تەرجىمە نۇسخىلىرىنى ئوقۇپ چىقتىم. يازماقچى بولغان كىتابىمغا مەنبە ئىزدەپ ئىسلامىي كىتابلاردىن خېلى كىتابلارغا مۇراجىئەت قىلدىم. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن ھىندىستانلىق ئاتاقلىق ئىسلام ئالىمى ئەللامە رەھمەتۇللاھ ھىندىينىڭ بۇ قىممەتلىك ئەسىرى بىلەن تونۇشتۇم. مېنىڭ ئىزدىگەنلىرىمنىڭ ھەممىسىنى مۇشۇ ئەسەردە تاپتىم. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئەسەرنى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىشقا بەل باغلىغاندىم، جانابى ئاللاھقا بۇ ئىشقا مېنى مۇيەسسەر قىلغانلىقىغا شۈكۈر ئېيتىمەن.

بۇ ئەسەر ئەسلىدە تۆت جىلدىدىن تەركىب تاپقان ھەجىملىك ئەسەر بولۇپ، 1989 – يىلى سەئۇدى ئەرەبىستاندا نەشر قىلىنىپ تارقىتىلغان. 1994 – يىلى ئەرەبىستاننىڭ پايتەختى رىياد شەھرىدىكى «پادىشاھ سەئۇد ئۇنىۋېرسىتېتى»نىڭ ئۇستازى دوكتور مۇھەممەد ئابدۇلقادىر مەلكاۋىينىڭ قەلىمى بىلەن بۇ ئەسەر بىر جىلدىغا ئىخچاملىنىپ، سەئۇدى ئەرەبىستان «مەملىكەتلىك ئىسلامىي ۋەقفى دەۋەت ۋە پەتىۋا ئىشلار مىنىستىرلىكى» تەرىپىدىن نەشر قىلىنغان. بۇ ئەسەر بۇ قېتىمقى ئىخچاملىنىپ نەشر قىلىنىشى بويىچە تۆۋەندىكى تۆت بابنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛

1 - كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئىسىملىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئۆزگەرتىلگەنلىكى ھەم ئەمەلدىن قالغانلىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشى،

2 - ئۈچنى بىرگەۋدە قىلىش ئېتىقادىنىڭ خاتالىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشى،

3 - قۇرئاننىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ۋە مۆجىزە ئىكەنلىكىنىڭ ئىسپاتلىنىشى،

4 - مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنىڭ ئىسپاتلىنىشى.

بۇ ئەسەرنىڭ نامى «ائهارالحق – ھەقىقەتنى ئاشكارىلاش، ئېچىش» بولۇپ، بۇ تەرجىمىدە «ھەقىقەتنىڭ ئېلانى» دەپ ئاتالدى.

بۇ ئەسەرنىڭ يېزىلىش تەرتىۋى بويىچە، ئالدى بىلەن كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ قەستەن كۆزگەرتىلىشلەرگە ئۇچرىشى نەتىجىسىدە ئىلاھى كىتابلىق خۇسۇسىيەتتىن چىقىپ كەتكەنلىكى ھەتتا ئادەتتىكى كىتابلارغا ئوخشاش بىر كىتاب بولۇپ قالغانلىقى توغرۇلۇق توختىلىدۇ. ئاندىن تەۋرات ۋە ئىنجىللار قانچىلىك كۆپ بورمىلىنىش ۋە قەستەن ئۆزگەرتىلىشلەرگە ئۇچرىغان بولسىمۇ يەنىلا بەزى ھەقىقەتلەرنىڭ ساقلىنىپ قالغانلىقى يۈزىسىدىن بۇ كىتابلاردىكى قەپ قالغان سۆزلەرنى يەنى ئۆزگەرتىلىشتىن ساقلىنىپ قالغان ئاز ساندىكى ئىبارىلەرنى قۇرئان كەرىمنىڭ ھەق كىتاب ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ئۈچۈن دەلىل ئورنىدا نەقىل قىلىدۇ.

بۇ ئەسەرنى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا تەرجىمە قىلىش جەريانى مۇرەككەپ جەريان بولدى. بۇ كىتابتا نەقىل كەلتۈرۈلگەن تەۋرات ۋە ئىنجىل تېكىستلىرىنى ھەرقايسى تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان تەۋرات ۋە ئىنجىللارغا مۇراجىئەت قىلىش ئارقىلىق ئەسلىگە

سىلىشتۇرۇپ چىقىپ ئاندىن تەرجىمە قىلدىم. تەۋرات ۋە ئىنجىللاردىكى كىتابچىلارنىڭ ۋە شەخسلەرنىڭ ئىسىملىرىنىمۇ ھەرقايسى تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان تەۋرات ۋە ئىنجىللاردىكى ئىسىملىرىغا مۇۋاپىقلاشتۇرۇپ ئاتىدىم. تۈركچە تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان تەۋرات ۋە ئىنجىللارنىڭ تېكستلىرى «ئايەت» دەپ تەرجىمە قىلىنغان، ئەمما مەن تەۋرات ۋە ئىنجىللارنىڭ تېكستلىرىنى «تېكست» دەپ يازدىم. چۈنكى «ئايەت» سۆزى پەقەت ئاللاھنىڭ سۆزلىرىگىلا قوللىنىلىدۇ. ھالبۇكى ھازىرقى تەۋرات ۋە ئىنجىل تېكىشتلىرىنىڭ كۆپىنچىسىنى ئاللاھنىڭ سۆزى دەپ پەرەز قىلىشقا بولمايدۇ. زۆرۈر تېپىلغان جايلارغا تىرناق ( ) ئىچىدە ئىزاھات بەردىم. بەزى جايلاردىكى ئىزاھاتلارنىڭ ئاخىرىغا (ت) ئىشارىتى قويۇش ئارقىلىق ئۇنىڭ تەرجىماننىڭ ئىزاھاتى ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىدىم. كىتابخانلارغا تېخىمۇ چۈشىنىشلىك بولسۇن ئۈچۈن بۇ ئەسەردە ئىجمالىي بېرىلگەن تارىخىي ۋەقەلىكلەرنى ئىشەنچلىك تارىخ كىتابلىرىغا ئاساسلانغان ھالدا كېڭەيتىپ بەردىم. بۇ ئەسەرنىڭ ئۆز ئەينىنى تەرجىمە قىلىش ئۈچۈن دىققەت ۋە ئېھتىياتچانلىق بىلەن ئىش كۆردۈم. جانابى ئاللاھتىن بۇ ئەسەرنىڭ مۇسۇلمانلارغا مەنپەئەتلىك بولۇشىنى ۋە مېنىڭ ئەمگىكىمنىڭ خالىس ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن بولۇپ، قوبۇل قىلىنىشىنى سورايمەن.

مۇھەممەد يۇسۇف

مىلادىيە 2000 – يىلى 6 – مارت

ھىجرىيە 1420 – يىلى 1 - زۇلھەججە

ئالمۇتا – قازاقىستان

## مۇقەددىمە

### ئەسكەرتىش زۆرۈر بولغان بەزى مەسىلىلەر

1 - خرىستىئان دىنى پروتېستانت مەزھىپى ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىدىن ئېلىنغان نەقىللەر كۆپىنچە ئېتىقاد مەنىسى بىلەن ئەمەس، بەلكى بۇيرۇق مەنىسى بىلەن كەلگەن. (خرىستىئانلارنىڭ ئەڭ چوڭ ۋە مەشھۇر مەزھەبلىرى ئۈچ بولۇپ، ئۇلار ئورتودوكس، كاتولىك ۋە پروتېستانت لاردۇر – ت ).

2 - پروتېستانتچىلار ئۆز كىتابلىرىنى مەزمۇن جەھەتتە قىسقارتىش، ئۆيدۇرۇش ۋە ئۆزگەرتىش ئارقىلىق يېڭىلاپ تۇرىدۇ. شۇڭا ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ بۇرۇنقى نەشرلىرى بىلەن كېيىنكى نەشرلىرى ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى چوڭ ئوخشاشماسلىقلار ۋە زىتلىقلار مەۋجۇت. كىتابخانلار بۇنىڭغا دىققەت قىلىشى كېرەك.

3 - بۇ كىتابلارنىڭ ئىچىدىكى پەيغەمبەرلەر ھەققىدە توقۇلغان قىسسەلەرنى خاتا ياكى ئويدۇرما دەپ قاراش جائىزدۇر. چۈنكى بۇ قىسسەلەر ساماۋى كىتابقا كىرگۈزۈۋېلىنغان ئوپئوچۇق ئويدۇرمىلاردۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ سۆزى ئەمەس، شۇڭا بۇنداق قىسسەلەرنى ئىنكار قىلىش ياخشىدۇر.

4 - خرىستىئان ئالىملىرىنىڭ ئادىتى شۇكى، ئۇلار ئىسلامدىكى بەزى مەزھەب ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىدىن كۈچسىز، ئېتىبارسىز تەبىرلەرنى نەقىل قىلىپ ئوتتۇرىغا چىقىرىپ، ئاندىن ئۇنىڭغا رەددىيە بېرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنى ئوقۇغان كىشى مۇسۇلمان ئالىملىرىنىڭ ئەسەرلىرىنى كۈچسىز، يېتەرسىز دەلىللەرگە تولغان كىتابلار دەپ چۈشىنىپ قالىدۇ. ھالبۇكى ئۇلار مۇسۇلمان ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ نەزىرىدە ئېتىبارلىق بولغان ئىبارىلەر ۋە دەلىللەرنى قايرىپ قويىدۇ. مۇنداق ھەق سۆزلەرنى ئۇلار ئېغىزلىرىغىمۇ ئالمايدۇ، ئىشارەتمۇ قىلمايدۇ. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى مۇسۇلمان ئالىملىرىنىڭ ئېتىبارلىق ئەسەرلىرىدىن نەقىل ئالغاندىمۇ ئۇلار بۇ نەقىللەرنى ئۆزگەرتىش ياكى قىسقارتىش ئارقىلىق خىيانەت قىلماي قالمايدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ ئادىتى ئۆزلىرىمۇ ئىنكار قىلالمايدىغان ئەڭ قەبىھ ئادەتتۇر ۋە قارشى تەرەپنىڭ پىكىرلىرىنى نەقىل قىلىشتىكى ئىلمى ئامانەتچىلىككە زىتتۇر. دوكتۇر فىندىر ئەنە شۇنداق قىلغانلارنىڭ بىرىدۇر. ئۇ ئۆزىنىڭ 1854 – يىلدىكى ئەللامە رەھمەتۇللاھ ھىندىي بىلەن ئۆتكۈزگەن مۇنازىرىسىنى يۈزدە يۈز ئۆزگەرتىش بىلەن ئىنگلىز تىلىدا نەشر قىلدۇرغان. دوكتور فىندىر يەنە باشقا ئەسەرلىرىدە قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى ئۆز خاھىشىغا كۆرە تەپسىر قىلغان، ئاندىن ئۇنىڭغا يەنە ئۆزى قارشى چىقىپ رەددىيە بەرگەن. ئۇنىڭ نەزىرىدە ئەڭ توغرا تەپسىر مۇسۇلمانلارنىڭ تەپسىرلىرى ئەمەس، بەلكى يالغۇز ئۆزىنىڭ تەپسىرىدۇر. ھالبۇكى ئۇ ئەرەب تىلىنى ۋە قۇرئاننىڭ تەپسىر ئىلىملىرىنى بىلمەيدىغان جاھىلدۇر. شۇڭا ئۇ ئېتىبارسىز تەپسىرلەرنى نەقىل قىلىپ ئېلىپ، مۇسۇلمان مۇپەسسىرلىرىنىڭ ئورتاق ئىتتىپاقى بىلەن كۈچكە ئىگە قىلىنغان مەشھۇر تەپسىرلەرنى ئېتىبارغا ئالمايدۇ.

# بىرىنچى باب

## كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئىسىملىرى، ئۇلارنىڭ ئۆزگەرتىلگەنلىكىنىڭ ۋە ئەمەلدىن قالغانلىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

خرىستىئانلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ ئىسىملىرى ۋە سانى

خرىستىئانلارنىڭ ئېتىقاد قىلىدىغان كىتابلىرى ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ: بىرىنچى تۈرى — ئۇلارنىڭ ئېتىقادى بويىچە ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن يېزىلغان كىتابلار بولۇپ، ئۇنى ئۇلار «كونا ئەھدە (يەنى تەۋرات)» دەپ ئاتايدۇ. ئىككىنچى تۈرى — ئۇلارنىڭ ئېتىقادىغا كۆرە ـ ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن، ئۇنىڭ مۇرىتلىرى تەرىپىدىن (ئاللاھتىن كەلگەن) ئىلھام بىلەن يېزىلغان كىتابلار بولۇپ، ئۇنى ئۇلار «يېڭى ئەھدە(يەنى ئىنجىل)» دەپ ئاتايدۇ. ئۇلار كونا ۋە يېڭى ئەھدىدىن ئىبارەت بۇ بىر يۈرۈش كىتابلىرىنى «بىبىل» دەپ ئاتايدۇ. بىبىل گىرېكچە سۆز بولۇپ، ئۇنىڭ مەنىسى «كىتاب» دېگەنلىكتۇر. ئۇلار ھەر ئىككى ئەھدىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان توپلامنىڭ مۇقاۋىسىغا «مۇقەددەس كىتاب» دەپ يازىدۇ. (خرىستىئانلار تەۋرات ۋە ئىنجىللارنىڭ ھەممىسىگە ئېتىقاد قىلىدۇ، يەھۇدىيلار تەۋراتقا ئېتىقاد قىلىدۇ، ئۇلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئېتىراپ قىلمىغانلىقلىرى ئۈچۈن ئىنجىللارنى ئېتىراپ قىلمايدۇ ۋە ئىنكار قىلىدۇ ـ ت).

كونا ئەھدە (يەنى تەۋرات) تۆۋەندىكى 39 كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 - دۇنيانىڭ يارىتىلىشى

2 - چىقىش

3 - لاۋىيلار (ئالىملار)

4 - سانلار

5 - ئۆلگە

يۇقىرىدىكى بەش كىتابنى خرىستىئانلار ۋە يەھۇدىيلار «مۇسانىڭ بەش كىتابى» دەپ بىلىپ، ئۇلارنى «تەۋرات» دەپ ئاتىغان. تەۋرات سۆزى ئىبرانى تىلىدا «قانۇن، تەلىمات» دېگەن مەنەلارنى بىلدۈرىدۇ. ئۇلار ھازىر يۇقىرىدىكى بەش كىتابنى ۋە تۆۋەندىكى ئۇنىڭ قوشۇمچىلىرى بىلەن قوشۇپ «تەۋرات» دەپ ئاتايدۇ.

6 - يەشۇئ (يۇشەئ)
7 - ھاكىملار
8 - رائۇس
9 - سەمۇئىل 1
10 - سەمۇئىل 2
11 - پادىشاھلار 1
12 - پادىشاھلار 2
13 - كۈنلەر تارىخى 1
14 - كۈنلەر تارىخى 2
15 - ئەزرا 1
16 - ئەزرا 2
17 - ئېستىر
18 - ئەييۇب
19 - زەبۇر
20 - سۇلەيمان ھېكايىلىرى

21 - توپلام
22 - غەزەللەر
23 - ئىشئىيا
24 - ئىرمىيا
25 - ئىرمىيا مىراسى
26 - ھىزقىيا
27 - دانىيال
28 - يۇشەئ
29 - يۇئىل
30 - ئامۇس
31 - ئۇيەديا
32 - يۇنان (يۇنۇس)
33 - مىخا
34 - ئاھۇم
35 - ھەبەققۇق
36 - سەفەنىيا
37 - ھەجەي
38 - زەكەرىيا
39 - مەلاخى (مەلاخى – ئىيسا ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كېلىشتىن تەخمىنەن 420 يىل بۇرۇن ياشىغان پەيغەمبەر ئىدى.

سامرىيىلىكلەر مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ قىلىنغان بەش كىتاب بىلەن يەشۇئ ۋە ھاكىملار قاتارلىق يەتتە كىتابنىلا ئېتىراپ قىلىدۇ. تەۋراتنىڭ سامرىيىچە نۇسخىسى ئۇنىڭ يەھۇدىيلارنىڭ قولىدىكى ئىبرانىيچە نۇسخىسىغا زىتتۇر. بۇ ئىككىسى يەنە ئۇنىڭ گىرېكچە نۇسخىسىدا ئۇنىڭ ئىبرانىيچە نۇسخىسىدىن يەتتە كىتاب ئارتۇقتۇر. ئۇلار بۇ يەتتە كىتابنى «ئەبۇ كەرىف» دەپ ئاتايدۇ. ئۇلارنىڭ ئىسىملىكلىرى تۆۋەندىكىچە:

1 - بارۇخ
2 - تۇبىيا
3 - يەھۇدەت
4 - ۋەزدەم (سۇلەيمان ھېكمەتلىرى )
5 - ئىكلىزىياستېكىس (سىراج ئوغلى يەشۇئ)
6 - مىكا 1 (مە كابىن 1)
7 - مىكا 2 (مە كابىن 2 )

بۇنىڭ بىلەن تەۋراتنىڭ گىرېكچە نۇسخىسى جەمئىي 46 كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ.

ئەمما «بىبىل – مۇقەددەس كىتابلار»نىڭ ئىككىنچى تۈرى بولغان يېڭى ئەھدە (يەنى ئىنجىل ) ھازىر 27 كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 - ئىنجىل مەتتا
2 - ئىنجىل مۇرقۇس
3 - ئىنجىل لۇقا
4 - ئىنجىل يۇھەننا

ئىنجىل سۆزى ئەسلىدە گرېك تىلىدىكى «ئېنكلىيوس» ۋە قىبتىي تىلىدىكى «ئېنكلىيون» دېگەن سۆزلەرنىڭ ئەرەب تىلىدا بۇزۇپ قوللىنىلىشى ئىدى. ئۇنىڭ مەنىسى «بېشارەت، تەلىمات» دېگەنلىكتۇر.

خرىستىئانلار يۇقىرىدىكى تۆت كىتابنىڭ توپلىمىنى «تۆت ئىنجىل» دەپ ئاتايدۇ. ئەسلىدە «ئىنجىل» ئاتالغۇسى يۇقىرىدىكى تۆت كىتابقىلا مەخسۇس ئىدى. ئەمما ئۇلار ھازىر بۇ تۆت كىتابتىن باشقىمۇ پۈتۈن يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسىنى «ئىنجىل» دەپ ئاتايدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

5 - ئەلچىلەرنىڭ ئىشلىرى
6 - رىملىقلار
7 - كۇرىنتلىكلەر1
8 - كۇرىنتلىكلەر2
9 - گالاتىيالىقلار
10 - ئېفۇسۇسلۇقلار
11 - فىلىپىنلىكلەر
12 - كۇلۇسىيلىقلار
13 - تەسالۇنىكىلىكلەر1
14 - تەسالۇنىكىلىكلەر2
15 - تىمۇساۋۇسلىقلار1
16 - تىمۇساۋۇسلىقلار 2
17 - تىتۇس
18 - فىليمۇن
19 - ئىبرانىيلەر
20 - ياقۇبنىڭ مەكتۇبى
21 - پېترۇس 1
22 - پېترۇس 2
23 - يۇھەننا 1
24 - يۇھەننا 2
25 - يۇھەننا 3
26 - يەھۇزا
27 - يۇھەننانىڭ چۈشى

بۇنىڭ بىلەن خرىستىئانلارنىڭ قولىدىكى «بىبىل – مۇقەددەس كىتاب»نىڭ ئومۇمىي سانى تۆۋەندىكىچە بولۇپ چىقىدۇ:

تەۋراتنىڭ ئىبرانىيچە نۇسخىسىغا ئاساسەن: كونا ئەھدە 39 + يېڭى ئەھدە 27 = 66 كىتاب.

تەۋراتنىڭ گرېكچە نۇسخىسىغا ئاساسەن: كونا ئەھدە 46 + يېڭى ئەھدە 27 = 73 كىتاب.

شۇنىمۇ بىلىش كېرەككى، مىلادىيەنىڭ 325 - يىلى شەرقىي رىم ئىمپېراتورى «قۇستەنتىن 1»نىڭ ئەمرى بىلەن پۈتۈن خرىستىئان ئالىملىرىنىڭ ئىشتىراكى بىلەن شۈبھىلىك كىتابلارنى بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن «نىقىيە» شەھىرىدە بىر چوڭ ئومۇمىي قۇرۇلتاي ئۆتكۈزۈلگەن. قۇرۇلتاي ئەھلى خرىستىئان دىنىنىڭ شۈبھىلىك دەپ قارالغان بىر قىسىم كىتابلىرىنى ئىنچىكىلەپ تەتقىق قىلىپ چىققاندىن كېيىن، بۇ كىتابلاردىن «يەھۇدەت» ناملىق كىتابنىلا ئېتىراپ قىلىپ، باشقا 14 كىتابنى ئويدۇرما كىتابلار، بۇ كىتابلارغا ئېتىقاد قىلىشقا بولمايدۇ دەپ قارار قىلىپ، بۇ كىتابلارنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش قارارىنى ئالغان. بۇ كىتابلار تۆۋەندىكىچە:

1 - ئەستىر
2 - ياقۇپنىڭ مەكتۇبى
3 - پېترۇس 2
4 - يۇھەننا 2
5 - يۇھەننا 3
6 – يەھۇزا
7 - ئىبرانىيلەر
8 – تۇبىيا
9 – ۋەزدەم
10 – بارۇخ
11 – ئىكلىزىياستىكس
12 - مكا 1
13 - مكا 2
14 - يۇھەننانىڭ چۈشى (ۋەھىلەر)

بۇ ۋەقەلىك جىيرۇم (420 – مىلادىيە ۋاپات بولغان)نىڭ يەھۇدەت كىتابىغا يازغان مۇقەددىمىسىدە تولۇق ئىپادىلەنگەن.

ئارىدىن 39 يىل ئۆتكەندىن كېيىن مىلادىيەنىڭ 364 - يىلى خرىستىئان ئالىملىرى لۇدىسىيە (لازىقىيە) شەھرىدە بىر چوڭ قۇرۇلتاي ئېچىپ، قۇرۇلتايدا بۇرۇن (نىقىيە) شەھرىدە ئېچىلغان قۇرۇلتايدا ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان كىتابلاردىن بىردىن يەتتىگىچە بولغانلىرىنى ئېتىراپ قىلىپ، قوبۇل قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىنى، قالغان يەتتىسىنى خاتا ۋە ئۇيدۇرما دەپ ئېتىبارسىز قىلىپ، ئەمەلدىن قالدۇرۇشنىڭ مۇھىملىقىنى قارار قىلغان.

ئارىدىن يەنە 33 يىل ئۆتكەندىن كېيىن مىلادىيەنىڭ 397 - يىلى خرىستىئان ئالىملىرى كارتېج (ھازىرقى تۇنىس قولتۇغىغا جايلاشقان قۇرتاجە) شەھرىدە يەنە بىر چوڭ قۇرۇلتاي ئېچىپ، ئۇنىڭدا بۇرۇنقى ئىككى قېتىملىق قۇرۇلتايدا خاتا، ئۇيدۇرما دەپ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئاخىرقى يەتتە كىتابنى توغرا، ئۇنىڭغا ئېتىقاد قىلىش زۆرۈر دەپ قارار قىلىدۇ.

قۇرتاجە شەھرىدىكى بۇ ئۈچىنچى قېتىملىق قۇرۇلتاي بۇرۇنقى ئىككى قېتىملىق قۇرۇلتاينىڭ قارارلىرىنى بۇزىدۇ ۋە شۈبھىلىك، ئۇيدۇرما دەپ قارالغان كىتابلارنىڭ ھەممىسىگە ئېتىقاد قىلىش لازىم، بۇ كىتابلار ئومۇمىي خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە مەقبۇلدۇر، دېگەن ھۆكۈمنى چىقىرىدۇ. بۇ ھۆكۈم مىلادىيە 16 - ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدىكى پروتېستانت مەزھىبىنىڭ بارلىققا كەلگەن ۋاقتىغىچىلىك 12 ئەسىر شۇ بويىچە داۋام قىلىپ كېلىدۇ. بۇ مەزھەب يەھۇدەت، ۋەزدەم، تۇبىيا، بارۇخ، ئىكلىزىياستىكلەر، مكا 1، مكا 2 قاتارلىق كىتابلارنىڭ ھەممىسىنى ئىنكار قىلىپ، ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ ۋە ئەستىر كىتابى 16 بابتىن تەركىب تاپقان بولۇپ، ئۇنىڭدىن توققۇز بابنى يەنى 1 - بابتىن 10 - بابنىڭ 3 - تېكىستىگىچە بولغانلىرىنى قوبۇل قىلىپ، باشقىسىنى يەنى 10 - بابنىڭ 4 - تېكىستىدىن 16 - بابىغىچە بولغانلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ. بۇ مەزھەب يۇقىرىدىكى كىتابلارنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقلىرىنىڭ سەۋەبلىرىنى مۇنداق ئوچۇقلىغان:

1 - بۇ كىتابلارنىڭ ئىبرانىيچە ئەسلى نۇسخىلىرى يوقالغان. كېيىن تېپىلغىنى پەقەت ئۇنىڭ تەرجىمىسى ئىدى.

2 - ئىبرانىيلىق يەھۇدىيلار بۇ كىتابلارنى ئېتىراپ قىلمايدۇ.

3 - بۇ كىتابلار كۆپلىگەن خرىستىئان ئالىملىرى تەرىپىدىن رەت قىلىنغان. بۇ كىتابلارنىڭ دۇرۇسلىقىغا خرىستىئانلارنىڭمۇ ئىتتىپاقى بولمىغان.

4 – جىيرۇن، «بۇ كىتابلار دىنىي مەسىلىلەرنى قارار قىلىش ۋە ئىسپاتلاشقا يېتەرلىك ئەمەس» دېگەن.

5 ـ كلۇس «بۇ كىتابلارنىڭ ھېچبىرى ئوقۇشقا ئەرزىمەيدۇ» دەپ ئېلان قىلغان.

6 ـ تارىخشۇناس ئالىم يۇسى بىيىس «بۇ كىتابلارنىڭ ھەممىسى ئويدۇرمىدۇر. خۇسۇسەن «مىكا 1» ئوپئوچۇق ئويدۇرمىدۇر.» دەپ جاكارلىغان.

ئەسلى نۇسخىسى ھەرخىل ئۆزگەرتىلىشلەر ئارقىسىدا يوقالغانلىق سەۋەبتىن مىڭلىغان خىرىستىئان ئالىمىنىڭ بىردەك كېڭىشى بىلەن ئېتىقاد قىلىنىشى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ۋە يەھۇدىيلارنىڭ نەزىرىدىمۇ مەقبۇل كۆرۈلمىگەن ھەمدە ئۆزىنىڭ ۋەھى ياكى ئىلھام بىلەن يېزىلغانلىقىنى ئىسپات قىلالمىغان بۇ كىتابلارنىڭ كېيىنكىلەرنىڭ نەزىرىدە قانداق قىلىپ ئېتىقاد قىلىشقا لايىق بولۇپ قالغانلىقى ھەقىقەتەن ئەجەبلىنەرلىك بىر ئىشتۇر.

خىرىستىئان دىنىنىڭ كاتولىك مەزھىبى ھازىرمۇ بۇرۇنقى ئىككى قېتىملىق قۇرۇلتايدا شۇبھىلىك ۋە ئويدۇرما دەپ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسىنى كېيىنكى قۇرتاجىيە قۇرۇلتىيىنىڭ قارارىغا ئەگىشىپ ئېتىراپ قىلىپ كەلمەكتە. بۇرۇنقىلار تەتقىق قىلىپ، تەكشۈرۈش نەتىجىسىدە ئويدۇرما ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئارقىلىق ئەمەلدىن قالدۇرغان بۇ كىتابلارنى كېيىنكىلەرنىڭ ئاساسسىز ۋە دەلىل ـ ئىسپاتسىز ھالدا كۆچكە ئىگە قىلىشلىرىنىڭ نېمە قىممىتى بولسۇن. بەلكى يۇقىرىدىكى قۇرۇلتايلارنىڭ قارارلىرىنى تەتقىق قىلماستىن قارىغۇلارچە ئۆز كىتابلىرىنىڭ توغرا ۋە ھەق ئىكەنلىكىنى داۋا قىلىپ كېلىۋاتقان خىرىستىئانلارغا رەددىيە بېرىشكە يېتەرلىكتۇر

**يەھۇدىي، خىرىستىئانلاردا كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدىن ھېچ بىرىنىڭ توغرا ۋە ھەق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىل، پاكىت يوقلىقىنىڭ بايانى**

ئېتىقاد قىلىشقا تېگىشلىك بولغان ساماۋىي (ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن) كىتاب پەيغەمبەرلەردىن بىرەرسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن يېزىلغان ۋە بىزلەرگە ئۆزگەرتىلمەستىن، ساختا قىلىنماستىن ئۆز ئەسلى بويىچە يېتىپ كەلگەن كىتاب بولۇشى كېرەك. ئەمما ئىلمى ئاساسقا ئىگە بولمىغان ھالدا گۇمان بىلەنلا بىرەر كىشىنىڭ ئىلھامى بىلەن يېزىلغان دەپ داۋا قىلىنغان ۋە ئەمەلىيەتتە ئۇ كىشىنىڭ يازغانلىقىنىمۇ ئىسپاتلاپ بېرەلمىگەن مۇنداق بىر كىتاب ئېتىقاد قىلىنىشقا ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىشكە لايىق ئەمەس. ھەتتا بىرەر مەزھەب ياكى كۆپ مەزھەبلەر ھەق دەپ داۋا قىلسىمۇ مۇنداق كىتاب ئېتىقاد قىلىنىشقا ئەرزىمەيدۇ. مەلۇمكى كونا ئەھدە كىتابلىرىدىن كۆپلىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا، ئەزراغا، ئىشئىياغا، ئىرمىياغا، ھەبەققۇققا ۋە سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ قىلىنغان بولسىمۇ، بۇ كىتابلارغا باغلىنىپ كېلىشى زۆرۈر بولغان ئىسپاتلاش ۋاستىلىرىنىڭ بولمىغانلىقى ئۈچۈن بۇ كىتابلارنى ئۇلارغا مەنسۇپ قىلىدىغان بىرەرمۇ دەلىل ـ پاكىت يوقتۇر.

شۇنىڭدەك، يېڭى ئەھدە كىتابلىرىمۇ ئىيسا، مەريەم ئەلەيھىسسالاملارغا، مۇرتلارغا ۋە كېيىنكىلەردىن يەتمىشتىن ئارتۇق كىشىگە مەنسۇپ قىلىنغان بولسىمۇ، ئۇلار خىرىستىئان ئالىملىرىنىڭ نەزىرىدە ئاساسسىز، يالغان نىسبەتلەر دەپ قارالغاچقا، بۈگۈنكى خىرىستىئان مەزھەبلىرى بۇ كىتابلارنى يۇقىرىدىكىلەرگە مەنسۇپ قىلىشنى رەت قىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا «ئەبۇ كەرىپ» كىتابلىرى خىرىستىئان دىنىنىڭ كاتولىك مەزھىبىگە كۆرە ئېتىقاد قىلىشقا تېگىشلىك مۇقەددەس كىتابلار دەپ سانىلىدۇ. ئەمما بۇ كىتابلار پروتېستانت مەزھىبىنىڭ ۋە يەھۇدىيلارنىڭ نەزىرىدە رەت قىلىنىدىغان كىتابلاردۇر. دېمەك، بىرەر كىتابنىڭ بىرەر پەيغەمبەرگە ياكى مۇرتلىرىنىڭ بىرىگە دەلىلسىز ھالدا مەنسۇپ قىلىنىشى بۇ كىتابنىڭ ئىلھام بىلەن يېزىلغانلىقىنى ياكى ئۇنىڭغا ئېتىقاد قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىمەيدۇ.

بۈيۈك ئالىم رەھمەتۇللاھ ھىندىي ئۆز ۋاقتىدا خىرىستىئان ئالىملىرىنى كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ بۆلۈملىرىدىن بىرەر بۆلۈمىنىڭ ئىشەنچىلىك ئىلمى ۋاستىلار بىلەن يېتىپ كەلگەنلىكىنىڭ بايانى ھەققىدە بىرگە مۇنازىرە ئېلىپ بېرىشقا بىر قانچە قېتىم تەكلىپ قىلغان بولسىمۇ، ئۇلار خىرىستىئانلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن 313 يىللىق بېسىملار ۋە بالايىئاپەتلەر تۈپەيلىدىن بۇ كىتابلارنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلايدىغان كېرەكلىك ۋاستىلارنىڭ يوقلىپ كەتكەنلىكىنى ئۆزۈر قىلىپ مۇنازىرە ئۆتكۈزۈشنى رەت قىلغان.

شۇنىڭدىن ئىسپاتلاندىكى، ئەھلى كىتاب (يەنى يەھۇدىي، خرىستىئانلار) ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى يۇقىرىدىكى ئاپتورلارغا مەنسۇپ قىلىشتا پەقەت گۇمان ۋە تەخمىن بىلەنلا ئىش كۆرگەن. ئۇلارنىڭ ھەر ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ بىرەر بۆلۈمنىڭ ئاپتورىنى كەسكىن قىلىپ ئىسپاتلاپ بېرىشكە جۈرئەت قىلالمىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ئىسپاتلاشقا ئاجىز كەلگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر ئۇلار ئىسپات قىلالىسا ئىدى، مۇنازىرە قىلىپ ئۆزلىرىنى كۆرسىتىشتىن ھېچ چېكىنمىگەن بولاتتى. مانا بۇ، ئۇلارنىڭ مۇقەددەس دەپ ئېتىقاد قىلىدىغان كىتابلىرىنىڭ ئۇلار مەنسۇپ قىلغان ئاپتورلارغا ئائىت ئەمەس ئىكەنلىكىنىڭ بىر دەلىلىدۇر.

ئۇلارنىڭ بەزى كىتابلىرىنىڭ بايانى تۆۋەندىكىچە:

**تەۋرات**

مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ قىلىنغان ھازىرقى تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالام يازغان ياكى ئاللاھتىن ئۇنىڭغا بېرىلگەن تەۋرات ئەمەس. تۆۋەندىكى دەلىللەر بۇ ھۆكۈمنى كۈچلەندۈرىدۇ:

1 - بۇ تەۋراتنىڭ ئەسلى نۇسخىسى مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 638 - يىلى پادىشاھلىق تەختىگە ئولتۇرغان ئامۇن ئوغلى يۇشىيانىڭ زامانىدىن خېلى بۇرۇنلا يوقاپ كەتكەن بولۇپ، يۇشىيانىڭ پادىشاھلىق تەختىگە ئولتۇرغىنىدىن 18 يىل ئۆتكەندىن كېيىن تەۋرات ئىسمىلىك بىر كىتاب ئوتتۇرىغا چىققان. بۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ بولغان ھەقىقىي تەۋرات ئەمەس ئىدى. چۈنكى بۇ كىتابنى ھىلقىيا ئىسىملىك بىر كاھىننىڭ ئۇيدۇرۇپ چىقارغانلىقى ئىسپاتلانغان. بۇ كىتابنىڭمۇ مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 587 - يىلى بۇختەنەسسەر پەلەستىننى ئىستېلا قىلىشتىن بۇرۇنلا يوقىلىپ بولغانلىقى مەلۇم. ئەگەر ئۇنى يوقالمىغان دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ، بۇختەنەسسەر پەلەستىننى ئىستېلا قىلغان ۋاقىتىدا تەۋرات ۋە باشقا كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسىنى كۆيدۈرۈپ يوق قىلغان. بۇ كىتابلاردىن بىرەرسىمۇ قالمىغانلىقى مەلۇم. ئۇلار ئەزرانىڭ بابىل شەھىرىدە تەۋراتنىڭ بەزى بۆلۈملىرىنى يازغانلىقىنى گۇمان قىلىشىدۇ. ئەگەر يازغان بولسىمۇ، ئەنتونىيۇس پەلەستىننى ئىشغال قىلغان ۋاقىتىدا ئۇ ئاللىقاچان يوق قىلىنغان بولىدۇ. چۈنكى سۇرىيا پەلەستىندە مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 175 - ۋە 173 - يىللار ئارىسىدا ئىككى يىل ھۆكۈمرانلىق قىلغان. بۇ ئەسنادا ئۇ، يەھۇدىي دىنىنى يەر يۈزىدىن پۈتۈنلەي يوق قىلىش ۋە پەلەستىننى «ھىلىنىيە» تەرەپدارلىرىغا ئۆزگەرتىش نىيىتى بىلەن يەھۇدىيلارنىڭ كاتتا ئالىملىرىنى پۇل بىلەن سېتىۋالدۇ، يەھۇدىيلاردىن 40 مىڭ بىلەن 80 مىڭ ئارىسىدا ئادەم ئۆلتۈرىدۇ، ھەيكەل (يەھۇدىيلارنىڭ پەلەستىندىكى مۇقەددەس ئىبادەتخانىسى)نىڭ بارلىق مۈلۈكلىرىنى تالان - تاراج قىلىدۇ. يەھۇدىيلارنىڭ ئۆلتۈرۈلگەن يېرىگە چوشقىلارنى ۋە يېقىلغۇلارنى ئېلىپ كېلىدۇ. 20 مىڭ ئەسكەرنى قۇددۇس شەھىرىنى قورشاشقا بۇيرۇيدۇ. بۇ ۋاقىت شەنبە كۈنلۈك بولغاچقا يەھۇدىيلارنىڭ ھەممىسى نامازغا تۇرغان ئىدى. دەل شۇ ۋاقىتتا ئۇلار ھۇجۇمغا ئۆتۈپ پۈتۈن ئۆيلەرگە ئوت قويىدۇ. كىچىك باللار، ئاياللار دەپ ئايرىماستىن، پۈتۈن شەھەر ئەھلىنى قىرغىن قىلىدۇ. بۇ كۈندە تاغلارغا قېچىۋالغانلاردىن ۋە ئۆڭكۈرلەرگە يوشۇرنىۋالغانلاردىن باشقا ھېچكىم ھايات قالمايدۇ.

2 - ھازىرقى تەۋرات بىلەن ھەججەي ۋە زەكەرىيا ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ياردىمى بىلەن ئەزرا يېزىپ چىققان «كۈنلەر 1» ۋە «كۈنلەر 2» كىتابلىرى ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگەن ئىختىلاپلار ۋە زىتلىقلار ناھايىتى چوڭدۇر. ئەھلى كىتاب ئالىملىرى ئەزرانىڭ ناقىس ۋاراقلارغا ئاساسلىنىپ خاتالاشقانلىقى نەتىجىسىدە نەسەب تىزىمىسىدىكى باللار بىلەن باللارنىڭ باللىرىنى ئايرىيالمىغانلىقىنى ئېيتىدۇ... يۇقىرىدىكى ئۈچ پەيغەمبەر تەۋراتقا ئەگىشىدىغان كىشىلەر ئىدى. ھازىرقى تەۋرات ھەقىقەتتە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەسلى تەۋراتى بولغان بولسا ئىدى، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇنچىلىك ئىختىلاپلار بولمىغان بولاتتى ۋە ئۇلارمۇ ناقىس ۋاراقلارغا ئاساسلىنىپ بۇنداق چوڭ خاتالىقلارنى ئۆتكۈزمىگەن بولاتتى ھەمدە ئەزرا يازغان تەۋرات ئەگەر ئۇلار گۇمان قىلىشقاندەك ئىلھام بىلەن يېزىلغان بىر كىتاب بولغان بولسا ئىدى، ئۇنىڭ بىلەن «كۈنلەر 1» ۋە «كۈنلەر 2» كىتابلىرى ئارىسىدا بۇنداق زىتلىقلار بولمىغان بولاتتى. شۇنىڭدىن ئىسپاتلاندىكى ھازىرقى تەۋرات ھەرگىزمۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا يېزىلغان تەۋرات ئەمەس. ئۇ، ئەزرا يازغان تەۋراتمۇ ئەمەس، بەلكى شۈبھىسىزكى ھازىرقى تەۋرات يەھۇدىيلار ئارىسىدا كەڭ تارقالغان قىسسىلەر، رىۋايەتلەر ۋە ئەپسانىلەردىن بىر توپلامدۇر. يەھۇدىي ئالىملىرى يۇقىرىدىكى ئەپسانىلەرنى ۋە قىسسە، رىۋايەتلەرنى تەتقىق قىلماستىنلا ئۇلارنى

توپلاپ بىر توم قىلىپ ئۇنىڭغا «كونا ئەھدە» نامىنى بەرگەن. بۇ پىكىر ھازىرقى ياۋروپا، خۇسۇسەن گېرمانىيە ئالىملىرى ئارىسىدا كەڭ تارالغان مەشھۇر پىكىردۇر.

3 - ھۆكۈملەردە ھازىرقى تەۋراتنىڭ بۆلۈملىرى بىلەن ھىزقىيا كىتابىنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپلار ۋە زىتلىقلار ناھايىتى كەسكىندۇر. ئەگەر ھازىرقى مەشھۇر تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقىي تەۋراتى بولىدىغان بولسا، ھىزقىيانىڭ كىتابى ئۇنىڭغا زىت كەلمىگەن بولاتتى.

4 - ھازىرقى تەۋراتنىڭ ھېچبىر بۆلۈمىدە ئاپتورىنىڭ ئۆز ئەھۋالىنى ياكى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن ئىشلارنى يازغانلىقى كۆرۈلمەيدۇ. بەلكى ھازىرقى تەۋراتنىڭ ئۆزى ئۇنىڭ ئاپتورىنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالام ئەمەسلىكىگە گۇۋاھتۇر. ھازىرقى تەۋراتنىڭ ئاپتورى يەھۇدىيلار ئارىسىدا مەشھۇر بولغان ئەپسانە ۋە قىسسەلەرنى توپلاپ چىقىپ، ئۆز گۇمانىدا ئاللاھنىڭ سۆزلىرى دەپ قارالغانلىرىنى «ئاللاھ مۇنداق دېدى» دېگەن ماۋزۇ ئاستىغا ئالغان. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى دەپ قارالغانلىرىنى «مۇسا مۇنداق دېدى» دېگەن ماۋزۇ ئاستىغا ئالغان. ئاپتور تەۋراتنىڭ پۈتۈن ئورۇنلىرىدا مۇسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە ئۈچىنچى شەخس شەكلى بىلەن تەبىر سۈرگەن. مەسىلەن: «مۇسا ئۆرلىدى»، «مۇساغا رەب مۇنداق دېدى» دېگەنلەرگە ئوخشاش. ئەگەر ھازىرقى تەۋرات ئەمەلىيەتتە مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۆزى يازغان ياكى يازدۇرغان تەۋرات بولغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇ ئۆزى ئۆچۈن بىرىنچى شەخس شەكلى بىلەن ئىبارە سۈرۈپ، يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش تېكىستلەرنى «مەن ئۆرلىدىم»، «رەب ماڭا مۇنداق دېدى» دەپ ئىپادىلىگەن بولاتتى. چۈنكى بىرىنچى شەخس شەكلى بىلەن تەبىرلەش ئىشىنىڭ ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. مانا بۇلارنىڭ ئۆزىلا ھازىرقى تەۋراتنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئائىت بولغان ئەسلى تەۋرات ئەمەسلىكىگە يېتەرلىك دەلىلدۇر.

5 - ئىشەنچلىك مەشھۇر خرىستىئان ئالىمى دوكتور سكەندەر كېدىس يېڭى ئەھدىنىڭ مۇقەددىمىسىدە ئۆزىگە تۆۋەندىكى ئۈچ مەسىلىنىڭ ئېنىق ئىسپاتلانغانلىقىنى يازىدۇ:

1) ھازىرقى تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالام يازغان تەۋرات ئەمەس.

2) ھازىرقى تەۋرات پەلەستىندە يېزىلغان. ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە ئىسرائىل ئەۋلادلىرى سىينا چۆلىدە سەرسان بولغان ۋاقىتلىرىدا يېزىلغان ئەمەس.

3) ھازىرقى تەۋراتنىڭ مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 10 - ئەسىردە ياكى مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 8 - ئەسىردە يېزىلغانلىقى ئېنىقتۇر. خۇلاسە، ھازىرقى تەۋراتنىڭ يېزىلغانلىق تارىخى بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتى ئوتتۇرىسىدا 500 يىلدىن ئارتۇقراق ۋاقىت ئۆتكەن.

6 - تەجرىبىلەرنىڭ يەكۈنلىرى بىلەن مەلۇم بولغىنىدەك، زاماننىڭ ئۆتۈشى بىلەن تىلدىمۇ ئۆزگىرىشلەر بولىدۇ. ھەرقانداق تىل زامان بىلەن ئۆزگىرىپ تۇرغان. مەسىلەن: تۆت يۈز يىل بۇرۇنقى ئىنگلىز تىلى بىلەن ھازىرقى زامان ئىنگلىز تىلى ئوتتۇرىسىدا خېلى چوڭ پەرقلەر مەۋجۇت. خرىستىئانلارنىڭ مەشھۇر ئالىملىرىدىن دوكتور نورتېن مۇنداق دەيدۇ: «تەۋرات بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرى بابىل ئەسىرلىكىدىن قۇتۇلغاندىن كېيىن يېزىلغانلىقى داۋا قىلىنغان باشقا كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئارىسىدا تىلغا ئالغۇدەك تىل پەرقى يوقتۇر. مەلۇمكى، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتى بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ بابىل ئەسىرلىكىدىن قۇتۇلغانلىقى ئارىسىدا تەخمىنەن 900 يىل ئۆتكەن. تەۋرات بىلەن باشقا كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئۇسلۇبىدا تىلغا ئالغۇدەك پەرق كۆرۈلمىگەنلىكتىن ئىبرانى تىلىغا ماھىرلىقى بىلەن تونۇلغان ئالىم ليۇسېدېن بۇ كىتابلارنىڭ ھەممىسى بىرلا ۋاقىتتا يېزىلغان دەپ يەكۈنلەيدۇ.»

7 - تەۋراتنىڭ «ئۈلگە» 27 : 5 ، 8 - تېكىستلىرىدە «ئىلاھنىڭ ئۈچۈن تاشتىن بىر قۇشخانا ياسىغىن، ئۇنىڭغا تۆمۈر ئىشلەتمىگىن»، «تاشقا بۇ كائىناتنىڭ پۈتۈن قانۇنىيەتلىرىنى چىرايلىق نەقىش بىلەن يازغىن» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «يەشۇئە» 8 : 30 - 32 - تېكىستلىرىدە «ئۆز ۋاقتىدا يەشۇئە ئىسرائىلنىڭ ئىلاھى بولغان رەب ئۈچۈن ئىبال تېغىغا بىر قۇشخانا ياسىدى»، «يەشۇئە ئۇ يەردە مۇسانىڭ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ كۆزى ئالدىدا يازغان تەۋراتىنى تاشقا يازدى» دەپ قەيت قىلىنغان.

يۇقىرىدىكى تېكىستلاردىن بىلىندىكى، قۇشخانىنىڭ تاشلىرى تەۋراتنى ئۇنىڭغا يېزىشقا يېتەرلىك ئىدى. ئەگەر مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەسلى تەۋراتى ھازىرقى بەش كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەجىملىك بىر كىتاب بولغان بولسا ئىدى، ئۇنى قۇشخانىنىڭ تاشلىرىغا يېزىشقا سىغمايتتى.

8 - ھازىرقى تەۋراتتىكى خاتالىقلار ۋە بۆلۈملىرى ئارىسىدىكى زىتلىقلار ئۇنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن ھەقىقىي تەۋرات ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلىماقتا. چۈنكى ئاللاھتىن بىرەر پەيغەمبەرگە ۋەھى قىلىنغان ھەقىقىي ئىلاھىي كىتاب مۇنداق زىتلىقلاردىن ئەلۋەتتە خالىي ۋە پاك بولىدۇ.

## يەشۇئىنىڭ كىتابى

ئىسرائىل مىللىتىنىڭ ئاساسلىق دەستۇرى بولغان تەۋراتنى تونۇپ ئۆتكەندىن كېيىن، تەۋراتتىن قالسا بىرىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان يەشۇئىنىڭ كىتابىنى تونۇپ ئۆتەيلى. ئەھلى كىتاب ئالىملىرىغا ھازىرغىچە «يەشۇئىنىڭ كىتابى» دەپ ئاتىلىپ كەلگەن بۇ كىتابنىڭ ھەقىقىي ئاپتورى ۋە يېزىلغان ۋاقتى ئېنىق مەلۇم بولمىغان. ئۇلار بۇ ماۋزۇدا بەش خىل قاراشتا بولماقتا:

1 - ئۇنى مۇسا پەيغەمبەرنىڭ يىگىتى يەشۇئ (يەنى نۇھنىڭ ئوغلى يۇشەئ ) يازغان.
2 - ئۇنى ھارۇن پەيغەمبەرنىڭ ئوغلى ئازار يازغان.
3 - ئۇنى ھارۇن پەيغەمبەرنىڭ نەۋرىسى فىنھاس يازغان.
4 - ئۇنى سەمۇئىل پەيغەمبەر يازغان.
5 - ئۇنى ئىرمىيا پەيغەمبەر يازغان.

يەشۇئ بىلەن ئىرمىيانىڭ ئارىسىدا سەككىز ئەسىر ۋاقىت ئۆتكەن. بۇ زىتلىقلار ئەھلى كىتاب ئالىملىرىنىڭ نەزىرىدە بۇ كىتابنىڭ كېلىپ چىقىشى مەلۇم بولمىغان، ئاساسسىز بىر كىتاب ئىكەنلىكىگە دەلىلدۇر.

يەشۇئقا مەنسۇپ قىلىنغان بۇ كىتابتا يەشۇئىنىڭ سۆزى بولۇشى مۇمكىن بولمايدىغان سۆزلەر بار. ئۇنىڭدا يەنە بەزى تېكىستلەر باركى، بۇ تېكىستلەر بۇ كىتابنىڭ ئاپتورىنىڭ داۋۇد ئەلەيھىسسالام بىلەن زاماندا ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ ۋە بۇ كىتابنىڭ يەشۇئقا ئائىت ئەمەسلىكىنى ئېنىق ئىسپاتلايدۇ. ھازىرقى تەۋرات بىلەن يەشۇئ كىتابى ئوتتۇرىسىدا ئوپئوچۇق زىتلىقلار بار. ئەگەر ئەھلى كىتاب گۇمان قىلغاندەك ھازىرقى تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالام يازغان تەۋرات بولغان بولسا ۋە يەشۇئقا مەنسۇپ قىلىنغان بۇ كىتاب ئەمەلىيەتتە يەشۇئىنىڭ كىتابى بولغان بولسا، بۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا زىتلىقلار مەيدانغا كەلمىگەن بولاتتى، ئەلۋەتتە. يەشۇئىنىڭ بەزى ئەھكاملاردا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشى تەسەۋۋۇردىن يىراق. چۈنكى ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ يېقىن يىگىتى ۋە شاگىرتى ئىدى. ئۇ قانداقمۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدا ئەمەل قىلىنىپ كەلگەن ئەھكاملارنى كېيىن ئۆزى ئۆزگەرتسۇن؟!

تەۋرات بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىز باسارى ۋە يېقىن يىگىتى بولغان يەشۇئىنىڭ كىتابى ئارىسىدىكى بۇ زىتلىقلار ۋە ئىختىلاپلار ئېنىق كۆرۈلگەن يەردە باشقا كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئارىسىدىكى زىتلىقلار ئەلۋەتتە چوڭدۇر ۋە كۆپتۇر. بەلكى بەزى تەتقىقاتچى ئالىملار كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئېتىبارلىق سانىمىغان ۋە ئۇلارنى ئەپسانە ۋە رىۋايەتلەر توپلىمى دەپ ھۆكۈم قىلغان. چۈنكى بۇرۇنقىلار كونا ئەھدە كىتابلىرىغا ناھايىتى كۆپ ئۆيدۇرمىلارنى كىرگۈزگەن. يۇقىرىدىكىلەر ئەھلى كىتاب ئالىملىرىنىڭ ئۆز كىتابلىرىنىڭ ھەقلىقىنى ۋە ئەسلىيلىكىنى ئىسپاتلاشقا دەلىل - ئىسپاتى يوق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن يېتەرلىك دەلىللاردۇر. ئۇلار پەقەت گۇمان ۋە تەخمىن بىلەنلا بۇ كىتابلارنى مەزكۇر ئاپتورلارغا مەنسۇپ قىلىدۇ. گۇمان بىلەن تەخمىن ئەھلى كىتابلارنىڭ نەزىرىدە دەلىل - پاكىت سانىلىدۇ. بىرەر كىتابنى ئىلھام ئىگىسى بولغان بىرسىگە مەنسۇپ قىلىش بىلەن ئۇ كىتاب ئىلاھىي كىتاب بولۇپ قالمايدۇ.

## ئىنجىللارنىڭ ھالى

### ئىنجىل مەتتا

قەدىمكى خرىستىئانلارنىڭ ھەممىسى ۋە ھازىرقى خرىستىئانلارنىڭ كۆپىنچىسى مەتتاغا مەنسۇپ بولغان ئەسلىدىكى «ئىنجىل مەتتا»نىڭ ئىبرانى تىلىدا يېزىلغانلىقىغا ۋە خرىستىئان مەزھىبىنىڭ بۇزغۇنچىلىقلىرى ھەمدە ئاۋۋالقى ئۈچ ئەسىردە ئۇلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن پىتنە ـ پاساتلارنىڭ سەۋەبى بىلەن بۇ ئىنجىلنىڭ يوقىلىپ كەتكەنلىكىگە بىردەك ئىتتىپاقتۇر. ھازىرقى ئىبرانى تىلىدىكى «ئىنجىل مەتتا» دېگەن كىتاب گىرىكچىدىن تەرجىمە قىلىنغان نۇسخىدۇر. بۇنى تەرجىمە قىلغان كىشىمۇ ئۇلارغا مەلۇم ئەمەستۇر. خۇددى جىيرۇم ئېتىراپ قىلغاندەك، خرىستىئان ئالىملىرى بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلغان تەرجىماننىڭ ئېتىنى ياكى ئەھۋالىنى بىلمەيدۇ. ئۇلار گۇمان ۋە تەخمىن بىلەن «بەلكى پالانى تەرجىمە قىلغان بولۇشى مۇمكىن» دەيدۇ. گۇمان بىلەن قانداق بىرەر ئەسەرنى بىرسىگە مەنسۇپ قىلغىلى بولسۇن.

500 دىن ئارتۇق خرىستىئان ئالىمىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن ئىنجىللارنىڭ ئەڭ مۆتىۋىرى ۋە قەدىمكىسى ھېساپلانغان «ئىنجىل مەتتا»نىڭ مەتتاغا مەنسۇپ ئەمەسلىكى ئوچۇق ئېلان قىلىنغان. چۈنكى «ئىنجىل مەتتا» بىلەن «ئىبرانىيلىقلار» مەكتۇبىدىن باشقا يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسى گىرىك تىلى بىلەن يېزىلغان. مەتتا ئۆزىنىڭ ئەسلى ئىنجىلىنى ئىبراھىم ۋە داۋۇد ئەلەيھىسسالاملارنىڭ نەسىللىرىدىن بىر شەخس چىقىدۇ دېگەن ئېتىقاد بىلەن تۇرۇۋاتقان ئىبرانى يەھۇدىيلىرى ئۈچۈن پەلەستىندە ئىبرانى تىلىدا يازغان. ئەمما مەتتا ئۆزىنىڭ بۇ ئىنجىلىنى گىرىكچىگە ئۆزى تەرجىمە قىلغان ئەمەس. بەلكى كېيىن نامەلۇم بىر شەخس تەرىپىدىن تەرجىمە قىلىنغان. زادى بۇ تەرجىمان كىم ئىدى؟ بۇ سوئالغا ھازىرغىچە جاۋاب تېپىلمىغان. باشقا ئىنجىللار بولسا، گىرىك تىلى بىلەن يېزىلغان. ھەتتا ئۆز ئىنجىلىنى گىرىك تىلى بىلەن يازغان دېگەن كىشى ئوپئوچۇق يالغانچىدۇر. تەتقىقاتچى ئالىم نورتېن چوڭ ھەجىملىك بىر كىتاب يېزىپ ئۇنىڭدا ئويدۇرۇلغان ھازىرقى تەۋراتنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ ئەمەسلىكىنى ۋە ئىنجىللارغىمۇ كۆپلىگەن ئۆزگەرتىشلەرنىڭ كىرگۈزۈلگەنلىكىنى ئىسپاتلىغان. نورتېن كىتابىدا، مەتتانىڭ ئۆز ئىنجىلىنى ئىبرانى تىلى بىلەن يازغانلىقىنىڭ ئوچۇق ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان. چۈنكى قەدىمكى خرىستىئانلارنىڭ بۇ خۇسۇستىكى قاراشلىرى بىردەك ئىدى. ئۇلارنىڭ ھېچبىرى بۇ پىكىرگە مۇخالىپەتچىلىك قىلمىغان. ئۇلارنىڭ بۇ گۇۋاھلىقى مەقبۇلدۇر. بەلكى قەدىمكىلەر «ئىنجىل مەتتانىڭ ئىبرانى نۇسخىسى يەھۇدىي قەۋمىدىن بولغان خرىستىئانلارنىڭ قولىدا بار ئىدى. بۇ نۇسخا جىيرۇمنىڭ زامانىغىچە مەۋجۇت ئىدى. ئىنجىل مەتتانىڭ ھازىرقى نۇسخىسى تەرجىمانى بىلىنمىگەن بىر تەرجىمە نۇسخىسىدۇر.» دەپ گۇۋاھلىق بېرىدۇ. نورتېن كىتابىدا قەدىمكىلەرنىڭ «مەتتا ئىيسانىڭ مۇرىتلىرىدىن ئىدى. ئۇ ئىيسانىڭ كۆپ ئەھۋاللىرىنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن، قۇلىقى بىلەن ئاڭلىغان. ئەگەر ئۇ ئۆزىگە مەنسۇپ قىلىنغان بۇ ئىنجىلنىڭ ھەقىقىي ئاپتورى بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭ سۆزىدىن بىرەر ئورۇندا بولسىمۇ ئۇنىڭ ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن ئەھۋاللارنى يازغانلىقى نامايان بولاتتى، قەدىمدىن تارتىپ داۋام قىلىپ كەلگەن ئادەت بويىچە، كىتابنىڭ ئۆزى تەرىپىدىن يېزىلغانلىقىنى ئىزھار قىلغان بولاتتى ۋە ئۆزى ئۈچۈن بىرىنچى شەخس شەكلىدە ئىبارە سۈرگەن بولاتتى. ئېنىقكى بۇ ئىنجىل مەتتاغا مەنسۇپ ئەمەس» دېگەن سۆزلىرىنى كۆچلەندۈرگەن.

خرىستىئان مەزھىبىدىن مانىكىز مەزھىبىنىڭ ئاتاقلىق ئالىملىرىدىن فاستېس مۇنداق دەيدۇ: «بۇ ئىنجىل پۈتۈنلەي يالغاندۇر. ئۇنىڭ ئاۋۋالقى ئىككى بابى مارسىيۇن، ئەبىيۇن، يۇنىيتېرىن مەزھەبلىرىدە ئىنكار قىلىنىدۇ ۋە پوپ ۋەلىمىسنىڭ نەزىرىدىمۇ ئۇ ئوپئوچۇق ئويدۇرمىدۇر.»

تەتقىقاتچى ئالىم نورتېن مەزكۇر ئىككى بابنى ۋە بۇ ئىنجىلدىكى كۆپلىگەن ماۋزۇلارنى ئىنكار قىلىدۇ. جىيرۇم مۇنداق دېگەن: «بۇرۇنقى ئالىملار «ئىنجىل مۇرقۇس» نىڭ ئاخىرقى بابلىرىدىن بولغان 16 ـ بابقا شەك بىلەن مۇئامىلە قىلاتتى. «ئىنجىل لۇقا»نىڭ 1 ـ، 2 ـ بابلىرىغا ۋە 22 ـ بابىنىڭ بەزى ماۋزۇلىرىغا شەك قىلاتتى. چۈنكى، 1 ـ، 2 ـ بابلار مارسىيۇن مەزھىبى ئەمەل قىلىۋاتقان ئىنجىلدا يوق ئىدى.»

نورتېن مۇنداق دەيدۇ: «ئىنجىل مۇرقۇسنىڭ 16 - بابىنىڭ 9 - تېكىستىدىن 22 - تېكىستىگىچە بولغانلىرى كېيىن قوشۇۋېلىنغان تېكىستلاردۇر. ئىنجىللارنى يازغان ئاپتورلارنىڭ ئادىتى بويىچە ئۆز تەرىپىدىن خالىغان ماۋزۇلارنى ۋە ئىبارىلەرنى كىرگۈزۈش ناھايىتى كەڭ تارقالغان بىر ھېرىسلىق ئىش ئىدى.»

## ئىنجىل يۇھەننا

«ئىنجىل يۇھەننا» دەپ ئاتىلىپ كەلگەن بۇ ئىنجىلنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇرىتلىرىدىن بولغان يۇ ھەننا تەرىپىدىن يېزىلمىغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىللەر ناھايىتى كۆپتۇر. ئۇلاردىن:

1 - بۇ ئىنجىلنىڭ ھېچبىر يېرىدە ئۇنىڭ ئاپتورىنىڭ ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن، قۇلىقى بىلەن ئاڭلىغان ۋە ئۆز ھاياتىدا يۈز بەرگەن ئەھۋاللارنى يازغانلىقى مەلۇم ئەمەس. بەلكى بۇ ئىنجىلنىڭ ئىبارىلىرى ئاپتورىنىڭ ئىيسانىڭ مۇرىتى بولغان يۇھەننا ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. بۇ ئىنجىلنىڭ ئاخىرى مونۇ ئىبارە بىلەن تاماملانغان: «بۇلار ئۇ مۇرىتنىڭ يازغانلىرى ۋە گۇۋاھ بولغانلىرىدۇركى، بىز ئۇنىڭ گۇۋاھلىقىنى ھەق دەپ بىلىمىز.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 21: 24.) ئاپتور بۇ تېكىستتە، يۇھەننا ئۈچىنچى شەخس شەكلىدە ئىبارە سۈرۈپ، ئۇنىڭغا «ئۇ» دېگەن ئالماشنى قوللانغان ۋە ئۆزى ئۈچۈن بىرىنچى شەخس شەكلىدە ئىبارە سۈرۈپ، «بىز بىلىمىز» دېگەن ئالماشنى قوللانغان. بۇنىڭدىن بىلىندىكى بۇ ئىنجىلنىڭ ئاپتورى ئىيسانىڭ مۇرىتى بولغان يۇھەننا ئەمەستۇر.

2 - مىلادىيەنىڭ 2 - ئەسىردە ياشىغان ئەرنىيۇس دېگەن كىشى بولىكارىفقا مۇرىت ئىدى. بولىكارىف بولسا مۇرىت يۇھەننانىڭ مۇرىتى ئىدى. ئەرنىيۇسنىڭ ھايات ۋاقتىدا بىر توپ جامائەت بۇ ئىنجىلنىڭ مۇرىت يۇھەنناغا مەنسۇپ ئەمەسلىكىنى ئېلان قىلغاندا، ئەرنىيۇس ئۇلارغا قارشىلىق بىلدۈرمىگەن. بۇ ئىنجىل ئەمەلىيەتتە مۇرىت يۇھەنناغا مەنسۇپ بولغان بولسا، بۇنى ئەرنىيۇس ئۆز ئۇستازى بولىكارىف ئارقىلىق بىلگەن بولاتتى ۋە ئۇنى يۇھەنناغا مەنسۇپ ئەمەس دېگۈچىلەرگە قارشى چىققان بولاتتى. شۇ ئېنىقكى ئەرنىيۇس قىسسىلەرنى رىۋايەت قىلىشتا تونۇلغان ئاتاقلىق ئالىم ئىدى. ئۇ، ئۇستازى بولىكارىفتىن كۆپلىگەن قىسسىلەرنى رىۋايەت قىلغان. ئەرنىيۇس 2 - ئەسىردە «مەتتا»، «لۇقا»، «مۇرقۇس» قاتارلىق ئۈچ ئىنجىلنى ئېلان قىلغان بىرىنچى كىشىدۇر. ئۇ «ئىنجىل يۇھەننا» نى تىلغا ئالمىغان. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭغا ئەگىشىپ 216 - مىلادىيەدە ئالېكساندىر يانۇس دېگەن كىشى بۇ ئۈچ ئىنجىلنى ئېلان قىلغان. ئالېكساندىر ئۈچ ئىنجىلنى ئېلان قىلغانلارنىڭ ئىككىنچىسى ۋە تۆت ئىنجىلنى ئېلان قىلغانلارنىڭ بىرىنچىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. «ئىنجىل يۇھەننا»نى ئىيسانىڭ مۇرىتى بولغان يۇھەننا يازغان دەپ ئېتىقاد قىلغۇچىلار ئۇنىڭغا ئىنكار قىلغۇچىلار ئالدىدا بۇ داۋالىرىنى كۈچكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن بىرەر دەلىل - ئىسپات كەلتۈرەلمىگەن. ئەرنىيۇسمۇ بۇ داۋانىڭ دۇرۇسلىقىغا گۇۋاھچى بولمىغان.

3 - «ئىنجىل يۇھەننا»نى مۇرىت يۇھەنناغا مەنسۇپ قىلىشنى ئىنكار قىلىش ئىسلام ئەھلىگىلا خاس بولغان ئىش ئەمەس، بەلكى باشقا دىندىكىلەرمۇ ئىنكار قىلىدۇ:

1) خرىستىئان مانىكىز مەزھىبىنىڭ پېشۋاسى فاستېس 4 - ئەسىردە «بۇ يېڭى ئەھدە كىتابلىرى (يەنى تۆت ئىنجىل) ئىيسا ياكى ئۇنىڭ مۇرىتلىرىدىن بىرەرسى يازغان كىتابلار ئەمەس، بەلكى بۇ كىتابلار نامەلۇم كىشىلەر تەرىپىدىن يېزىلغان. ئاندىن ئۇلار كىشىلەرنى قايىل قىلدۇرۇش ۋە كىتابلىرىنى قىممەتكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن بۇ كىتابلىرىنى ئىيسانىڭ مۇرىتلىرىنىڭ نامىغا مەنسۇپ قىلغان. ئۇلار بۇ قىلمىشلىرى بىلەن ئىيسا مۇرىتلىرىغا ناھايىتى ئېغىر دەرىجىدە ئازار قىلدى. چۈنكى بۇ كىتابلاردا ناھايىتى چوڭ زىتلىقلار ۋە كۆپلىگەن خاتالىقلار بار» دەپ ئوچۇق جاكارلىغان.

2) بۇددىست ئالىمى سەلسۇس 2 - ئەسىردە «خرىستىئانلار ئىنجىللىرىنى 3 - 4 قېتىملىق ئۆزگەرتىشلىرى ئارقىلىق ئۇلارنىڭ مەزمۇنلىرىنى باشقا نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويغان» دەپ ئېلان قىلغان.

3) ئالىم ستادلېن «ئىنجىل يۇھەننانىڭ ئاپتورى ئىسكەندەرىيە مەدرىسىسىنىڭ ئوقۇغۇچىلىرىدىن بىرى ئىدى. بۇ شەكسىز ھەقىقەت» دەپ يازغان.

4) تەتقىقاتچى ئالىم برتشنېدر مۇنداق دېگەن: «بۇ ئىنجىل ۋە باشقا يۇھەننا نامى بىلەن يېزىلغان مەكتۇبلارنىڭ ھېچبىرى مۇرىت يۇھەننانىڭ ئەسەرلىرى ئەمەس. بۇ ئىنجىل 2 - ئەسىرنىڭ باشلىرىدا يېزىلغان.»

5) مەشھۇر تەتقىقاتچى ئالىم كروتېس مۇنداق دېگەن: «ئەفسېس چىركاۋىنىڭ تەرەپدارلىرى ئىنجىل يۇھەننانىغا 21 - بابنى قوشۇۋالغان.»

6) خرىستىئان ئەلۇگېن مەزھىبى 2 - ئەسىردە «ئىنجىل يۇھەننا»نى ۋە يۇھەنناغا مەنسۇپ قىلىنغان پۈتۈن ئەسەرلەرنى رەت قىلغان ۋە بۇلارنىڭ مۇرىت يۇھەنناغا مەنسۇپ بولۇشىنى ئىنكار قىلغان.

بۇ ماۋزۇدىكى سۆزۈمنى ھۇرىېننىڭ مۇنۇ خاتىمىسى بىلەن تۈگىتىمەن: «قەدىمكى چىركاۋ تارىخچىلىرىدىن بۇ ئىنجىللارنىڭ يېزىلغان ۋاقىتلىرى توغرۇلۇق ئىشەنچلىك مەلۇمات يوق. چۈنكى بۇرۇنقىلار ئىشەنچسىز رىۋايەتلەرگە ۋە ئۇيدۇرما قىسسىلەرگە ئېتىبار بېرىپ، ئۇلارغا ئىشىنىپ ئۆز كىتابلىرىغا ھەممىنى كىرگۈزگەن. ئۇلاردىن كېيىن كەلگەنلەر بۇرۇنقىلارنىڭ يازغانلىرىنى مۇقەددەس بىلىپ ئەمەل قىلغان. ئاندىن راست - يالغان ھەر تۈرلۈك قىسسىلەر ۋە رىۋايەتلەر بىر كاتىپتىن يەنە بىر كاتىپقا يېتىپ كېلىشتە توغرا - خاتالىرى پەرق ئېتىلمەستىن كەلگەن. ھەتتا زامان ئۆتكەنسېرى ۋە بۇ كىتابلارنىڭ تارىخى قەدىمىيلەشكەنسېرى ئۇلارنىڭ راست - يالغانلىرىنى تەتقىق قىلىش ئىشى ئىمكانسىز بولۇپ قالغان.»

ھۇرىن ئىنجىللارنىڭ يېزىلىش تارىخى ھەققىدىكى ئىختىلاپلارنى بايان قىلىدۇ: ئىنجىل مەتتانىڭ يېزىلغان تارىخى ھەققىدە، مىلادىيەنىڭ 37 - يىلى، 38 - يىلى، 41 - يىلى، 43 - يىلى، 48 - يىلى، 61 - يىلى، 62 - يىلى، 63 - يىلى ۋە 64 - يىلى يېزىلغان دېيىدىغان ھەر خىل رىۋايەتلەر مەۋجۇت.

ئىنجىل مۇرقۇسنىڭ يېزىلغان تارىخى ھەققىدە، مىلادىيەنىڭ 56 - يىلى، 65 - يىلى يېزىلغان دېيىدىغان ھەر خىل رىۋايەتلەر مەۋجۇت.

ئىنجىل لۇقانىڭ يېزىلغان تارىخى ھەققىدە، مىلادىيەنىڭ 53 - يىلى، 63 - يىلى، 64 - يىلى يېزىلغان دېيىدىغان ھەر خىل رىۋايەتلەر مەۋجۇت.

ئىنجىل يۇھەننانىڭ يېزىلغان تارىخى ھەققىدە، مىلادىيەنىڭ 68 - يىلى، 69 - يىلى، 70 - يىلى، 97 - يىلى ۋە 98 - يىلى يېزىلغان دېيىدىغان رىۋايەتلەر بار.

خرىستىئانلارنىڭ قولىدىكى بۇ مەشھۇر تۆت ئىنجىلنىڭ ئەھۋالى بۇنچىلىك بولغان يەردە، باشقا يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئەھۋالى بۇلاردىن تېخىمۇ شۈبھىلىك ۋە ئىشەنچسىز بولغانلىقى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس.

بۇنىڭ بىلەن ھەرقانداق ئەقىل ئىگىسىگە ئايان بولىدىكى، ئەھلى كىتابلاردا (يەھۇدىي، خرىستىئانلار) كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدىن ھېچبىرىنىڭ ئىشەنچلىك ۋاسىتىلار ئارقىلىق ساغلام يېتىپ كەلگەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىل - پاكىتلىرى يوقتۇر. بۇنداق بولغان ئىكەن، ئەھلى كىتابلارنىڭ بۇ كىتابلىرىنى ۋەھىي ياكى ئىلھام بىلەن يېزىلغان دەپ داۋا قىلىشلىرىغا ھېچ ئورۇن يوقتۇر. چۈنكى بۇنداق دەپ داۋا قىلىشلىرى خاتادۇر. بۇنداق داۋالارنىڭ خاتالىقىغا مۇنۇ دەلىللەر يېتەرلىك بولسا كېرەك:

1 - بۇ كىتابلار سانسىزلىغان خاتالىقلار ۋە بىلىپ، بىلمەي ئۆزگەرتىشلەر بىلەن تولغان كىتابلاردۇر. بۇ كىتابلارنىڭ ھەممە ئورۇنلىرىدا كۆرۈنۈپ تۇرغان مەنا جەھەتتىكى زىتلىقلار ئەھلى كىتاب ئالىملىرىمۇ ئىنكار قىلالمايدىغان دەرىجىدە ناھايىتى كۆپتۇر. ھەتتا ئۇلارنىڭ مەشھۇر تەتقىقاتچى ئالىملىرى ۋە مۇپەسسىرلىرىمۇ بۇ كىتابلاردىكى خاتالىقلارنى ۋە قەستەن ئۆزگەرتىشلەرنى ئېتىراپ قىلغان ۋە ئىبارىلەردىكى زىتلىقلارنى ئېتىراپ قىلىپ، ئۇلاردىن بىرسىنى توغرا قالغانلىرىنى ئۇيدۇرما دەپ قارار قىلغان. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىدىكى بۇ خاتالىقلار ۋە زىتلىقلارغا ئەقىل قوبۇل قىلالمايدىغان شەكىلدە بەزى ئۆزۈرلەرنى كۆرسەتكەن. چۈنكى ئاللاھتىن كەلگەن ئىلھام ئارقىلىق يېزىلغان كىتابتا خاتالىق ۋە زىتلىقلار مەۋجۇت بولماسلىقى كېرەك. ھەرقانداق ئىلاھىي كىتاب ئىنسانلار تەرىپىدىن ئۆزگەرتىلگەندىن كېيىن، ئۇ ئىلھامىيلىق ياكى ۋەھىيلىك ھالىدىن ھامان چىقىپ كەتكەن بولىدۇ.

تەتقىقاتچى نورتېن مۇنداق دەپ يازىدۇ: «ئىنجىللارنىڭ ئاپتورلىرى بۇ ئىنجىللارنى ئۆزلىرىنىڭ ئادەت ۋە خاراكتېرلىرىگە ۋە ئۆز چۈشەنچىلىرىگە ئاساسلىنىپ يازغان. ئۇلارنىڭ يازغان ھەربىر مەسىلىلىرىدە ياكى چىقارغان ھۆكۈملىرىدە ئىلھام قىلىناتتى دەپ تەسەۋۋۇر قىلىنمايدۇ.»

ھېنرى ۋە ئىسكات تەپسىرلىرىدە: «پەيغەمبەرنىڭ يازغانلىرىنىڭ ھەممىسى ئىلھام ياكى قانۇنلۇق بولۇشى ناتايىن» دەپ يازىدۇ. «ئەنگلىيە مائارىپى» ناملىق كىتابتا كۆپلىگەن خرىستىئان ئالىملىرىنىڭ پىكىرلىرى مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان:

ھەر قانداق ھالەت ئىلھام ئارقىلىق بولغان ئەمەس. بۇ كىتابلاردىكى پۈتۈن سۆزلەرنى ئىلھام ئارقىلىق يېزىلغان دەپ داۋا قىلغۇچىلار بۇ داۋالىرىنى ئىسپاتلىيالمايدۇ.»

تەتقىقاتچى ئالىملار بىرلىكتە يېزىپ چىققان «رىس مائارىپى» ناملىق كىتابتا مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان: «ھەقىقەتەن بۇ كىتابلارنىڭ ئاپتورلىرىنىڭ قىلىقلىرىدا ۋە سۆزلىرىدە خاتالىقلار ۋە بىر - بىرىنى بۇزىدىغان زىتلىقلار بار. مۇرتلارنىڭ بەزىلىرى بەزىلىرىنى ۋەھى ۋە ئىلھام ئىگىسى دەپ بىلەتتى. قەدىمكى خرىستىئانلار مۇرتلارنى خاتالىقلاردىن مەسۇم دەپ ئېتىقاد قىلمايتتى. چۈنكى ئۇلارنىڭ ئىشلىرىغا ۋە ھەرىكەتلىرىگە گاھىدا قارشىلىقلار كۆرسىتىلىپ تۇرۇلاتتى. مۇرتلارنىڭ مۇرتلىرى يازغان «ئىنجىل مۇرقۇس»بىلەن «ئىنجىل لۇقا»مۇ شۇنداقتۇر. ئالىملار بۇ ئىككىسىنىڭ ئىلھام بىلەن يېزىلغان كىتابلار ئىكەنلىكىگە شەك قىلىشىدۇ.

پروتېستانت مەزھىبىنىڭ بۈيۈك ئالىملىرى ۋە تەتقىقاتچىلىرى يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئىلھام بىلەن يېزىلغان كىتابلار ئەمەسلىكىنى ئوچۇق ئېلان قىلىدۇ ۋە مۇرتلارنىڭ خاتالىقلىرىنىمۇ ئىقرار قىلىدۇ.»

2 - تەتقىقاتچى نورتېن مەشھۇر خرىستىئان ئالىمى ئەكھارىننىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرىنى نەقىل قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن، خرىستىئان دىنىنىڭ ئاۋۋالقى دەۋرىدە ئىيسانىڭ ئەھۋالىنى بايان قىلغان بىر كىتاب بار ئىدى. ئۇنى ئەسلى «ئىنجىل» دېيىشكە بولاتتى. ئۇ، ئىيسانى كۆرمىگەن، سۆزلىرىنى قولاقلىرى ئارقىلىق ئاڭلىيالمىغان، كېيىنكى مۇرتلار ئۈچۈن يېزىلغان بىر كىتاب ئىدى. بۇ كىتاب بىرىنچى ۋە ئىككىنچى ئەسىرلەردە كۆپەيگەن «مەتتا»، «لۇقا»، «مۇرقۇس» ۋە باشقا پۈتۈن ئىنجىللارنىڭ يېزىلىشى ئۈچۈن بىر مەنبە بولغان ئىدى. لېكىن بۇ ئىنجىللار ئۆزگەرتىپ، قوشۇۋالغۇچىلارنىڭ قوللىرىغا چۈشكەندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ تەدرىجى ھالدا ئۆز خاھشلىرىدىن بىر نەرسىلەرنى ئويدۇرۇپ، گاھىدا قىسقارتىپ، گاھىدا قوشۇپ يۈرۈشلىرى جەريانىدا بۇ ئىنجىللارنىڭ مەزمۇنلىرى كۆپىيىپ كەتكەن. نەتىجىدە ھەقىقى ئەھۋاللار بىلەن يالغان، ئويدۇرما رىۋايەتلەر ۋە قىسسىلەر ئارىلىشىپ كەتكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ ئىنجىللار چوڭ ھەجىملىك رىۋايەتلەر ۋە ھېكايىلەر توپلىمىغا ئايلىنىپ قالغانلىقتىن، ئۇنىڭ شەكلى ئۆزگەرگەن. بۇ ھېكايە ۋە رىۋايەتلەر بىرىنىڭ ئېغىزىدىن يەنە بىرىنىڭ ئېغىزىغا يېتىپ بېرىش جەريانىدا تېخىمۇ ئۆزگىرىپ ئېتىبارىنى پۈتۈنلەي يوقاتقان. ھەتتا خرىستىئان چىركاۋلىرى مىلادىيە ئىككىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرى ۋە ئۈچىنچى ئەسىرنىڭ باشلىرىدا دەۋر سۈرگەن 70 دىن ئارتۇق ئىنجىلدىن 4 ئىنجىلنىلا تاللاپ قېلىپ قالغانلىرىنى كۆيدۈرۈپ تاشلاشقا مەجبۇر بولغان. ئەگەر چىركاۋلار شۇ ۋاقىتتا ئەسلى ئىنجىلنى تېپىپ، ئۇنى ئويدۇرۇلغان سانسىز ئىنجىللاردىن ئايرىۋالالىغان بولسا ئىدى، بۇ ئەلۋەتتە ياخشى بولاتتى، لېكىن ئويدۇرما ئىنجىللارنىڭ ۋە بۇ ئىنجىللارغا كىرگۈزۈلگەن ئەپسانە ۋە قىسسىلەرنىڭ كۆپلىكىدىن بۇ ئىش ھەقىقەتەن قىيىن ئىدى. ئىنجىلنىڭ ھېچقانداق بىر نۇسخىسى يالغان - ياۋىداق رىۋايەتلەردىن ۋە ھېكايىلەردىن خالىي بولالىغان ئەمەس. ھەتتا ئەسلىسى بىلەن ئويدۇرمىلىرىنى ئايرىۋېلىشمۇ مۇمكىن بولمايدىغان بىر ۋەزىيەت شەكىللەنگەنىدى. شۇڭا قەدىمكىلەر ئىنجىللارنىڭ كۆپلىكىدىن دەرتلىنەتتى. چۈنكى ئۇلار راستىنى يالغاندىن ئايرىپ پەرقلەندۈرۈشكە زادى قادىر بولالمىغانىدى. ئۇ زامانلاردا مەتبە بولمىغانلىقتىن بۇ ئىنجىللارنى نۇسخىدىن نۇسخىغا كۆچۈرۈپ يازغانلارنىڭ ھەر بىرى ئۆزى كۆچۈرگەن نۇسخىسىغا خالىغان ھېكايىلەرنى ۋە ئەپسانە، رىۋايەتلەرنى كىرگۈزۈۋالاتتى. بىر نۇسخىدىن كۆپەيتىلگەن نۇسخىلار كىشىلەر ئارىسىغا تارقالغاندىن كېيىن، بۇ نۇسخىلاردىكىلەرنىڭ ھەممىسى ئاپتورنىڭ سۆزلىرىمۇ ياكى ئەمەسمۇ؟ دەپ تەتقىق قىلىشمۇ مۇمكىن بولمايدىغان دەرىجىگە چۈشۈپ قالغانىدى. ھەتتا خرىستىئان ئۆلىمالىرى ۋە دەۋەتچىلىرى ئۆزلىرىنىڭ دىنىي كىتابلىرىنىڭ تۇرماستىن ھەدەپ ئۆزگەرتىلىپ، يېڭىلىنىپ كېلىۋاتقانلىقىغا ئېچىنىپ «ئىنجىللارنى كۆچۈرۈپ نۇسخا قىلىپ چىققۇچىلار بۇ كىتابلار يېزىلىپ ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئۇلارنى ئۆزگەرتىۋەتتى. شەيتاننىڭ مۇرتلىرى بۇ مۇقەددەس كىتابلاردىكى ھەقىقەتلەرنى چىقىرىپ تاشلاپ، ئۆز

خاھشلىرىدىن كۆپلىگەن ئەپسانىلەرنى كىرگۈزۈۋېلىش ئارقىلىق بۇ كىتابلارنى نىجاسەتلەر بىلەن كىرلەتتى. مۇقەددەس كىتابلىرىمىز ساقلىنىپ قېلىنمىدى. بۇ كىتابلارنىڭ ئىلاھىيلىق سۈپىتىمۇ ئاللىقاچان يوقىقا چىقتى» دەپ دەرتلىنىش بىلەن ۋەز ئېيتىدىغان بولغان. مۇقەددەس كىتابلارنى خالىغانچە قىسقارتىش ۋە قوشۇش ئارقىلىق ئۇلارنى ئۆزگەرتىش ئىشى شۇ ۋاقىتلاردا نورمال ئادەتكە ئايلىنىپ قالغان بىر ئېقىم ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى شۇكى، ئۇ ۋاقىتلاردىكى ئاپتورلار يازغان كىتابلىرىنىڭ ئاخىرىدا «بۇ كىتابنى ئۆزگەرتكەن كىشىگە ئاللاھ لەنەت قىلسۇن!» دەپ يېزىش ئارقىلىق ئۆزگەرتكۈچىلەرنى قاتتىق ئاگاھلاندۇرىدىغان بولغان. شۇنداقتىمۇ يەنە ئۆزگەرتىش ئىشلىرى داۋام قىلىۋەرگەن. ھەتتا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىغىمۇ ئۆزگەرتىشلەر كىرگۈزۈلگەنلىكى ئوچۇقتۇر. شۇڭا بىر بۇددىست ئالىمىنىڭ خرىستىئانلارنى «ئۇلار ئىنجىللىرىنى 3 - 4 قېتىم ئۆزگەرتىپ يازغان» دەپ ئەيىبلىگەنلىكىمۇ ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. چۈنكى راست بىلەن يالغاننى ئايرىپ پەرقلەندۈرۈشكە سەۋىيەسى يەتمىگەن كىشىلەر ئىنجىللار مەيدانغا چىقىشقا باشلىغان ۋاقىتلاردىن بېرى بۇ ئىنجىللارنىڭ ئۆزلىرىگە ياقمىغان جايلىرىنى قىسقارتىش ۋە خالىغان ئېغىز رىۋايەتلىرىنى ئۇنىڭغا كىرگۈزۈش بىلەن كۆپ شۇغۇللانغان. ئۇلار ئىنجىللاردا قەيت قىلىنىپ كەلگەن تېكىستلەرنىڭ سۆزلىرىنى يەنە شۇ مەنانى بىلدۈرىدىغان باشقا سۆزلەرگە ئۆزگەرتىش بىلەن يازاتتى. ئۇلار ۋەز - نەسىھەتلەر ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى توغرۇلۇق كەلگەن تېكىستلەرنىڭ ئىبارىلىرىنى ئۆزلىرى خالىغان رەۋىشتە ئۆزگەرتىپ يەنە شۇ مەنانى بىلدۈرىدىغان باشقا ئىبارىلەر بىلەن يازاتتى. بىرىنچى ئەسىر خرىستىئانلىرى يولغا قويغان بۇ ئۆزگەرتىش، ئويدۇرۇش ئادىتى ئۈچىنچى ئەسىرنىڭ ئاخىرىغىچە داۋام قىلغان. ئادەتتە خرىستىئان دىنىغا دۈشمەنلىك مەقسىدە بولغان كىشىلەرمۇ بۇ ئادەتنى كەسىپ قىلىۋالغان. ئالېكساندىر يانۇس «2 - ئەسىردە ياشىغان ئىنسانلارنىڭ كەسپى ئىنجىللارنى ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت بولغان» دەيدۇ.

نورتېن ئەكھارىننىڭ يۇقىرىدىكى سۆزلىرىگە ئەگەشتۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: «يۇقىرىدىكىلەر يالغۇز ئەكھارىننىڭلا پىكرى ئەمەس. بەلكى بۇ كۆپلىگەن خرىستىئان ئالىمىنىڭ ئورتاق پىكرىدۇر.» نورتېن ئىنجىللارنى مۇداپىئە قىلىشتا ۋە ئاقلاشتا تونۇلغان كىشىلەرنىڭ بىرى بولۇپ تۇرۇپ، ئۇ بۇ تۆت ئىنجىلدىكى يەتتە ماۋزۇنى تەپسىلى بايان قىلىپ بولغاندىن كېيىن، بۇ ماۋزۇلارنىڭ ئىنجىلدىن ئەمەسلىكىنى، بەلكى ئويدۇرۇلغان ماۋزۇلار ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئۇ يەنە يالغان قىسسىلەرنىڭ ۋە ئەپسانىلەرنىڭ ئىنجىللاردىكى مۆجىزىلەر بايانلىرىغىمۇ ئارىلىشىپ كەتكەنلىكىنى ۋە ھازىرقى زاماندا بۇ ئىنجىللاردىن راست - يالغاننى ئايرىۋېلىشنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى ئىقرار قىلىدۇ.

راست بىلەن يالغان سۆزلەر ئارىلىشىپ كەتكەن بىر كىتاب ئىلھام بىلەن يېزىلغان ئىلھامى كىتاب بولالامدۇ؟!

ئەھلى كىتابلارنىڭ ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدىن ياكى ئۇلارغا قوشۇۋېلىنغان كىتابچىلىرىدىن قايسى بىرىنىڭ ئىلھام بىلەن يېزىلغان كىتاب ئىكەنلىكىنى داۋا قىلىشلىرىغا ئىمكانلىرى بارمۇ؟ بىز مۇسۇلمانلار شۇنداق ئېتىقاد قىلىمىزكى، ئاللاھ تەرىپىدىن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن ئەسلى تەۋرات ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن ئەسلى ئىنجىل پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كېلىشتىن خېلى بۇرۇنلا يوقىلىپ بولغانىدى. ھازىر تەۋرات ۋە ئىنجىل نامى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان كىتابلار راست ۋە يالغان قىسسىلەر، رىۋايەتلەر ۋە ئەپسانىلەردىن ئىبارەت بىر ھېكايە توپلىمىدۇر. بىز تەۋرات بىلەن ئىنجىل ئۆز ھالى بويىچە ئۆزگەرتىلمەستىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىگىچە بار ئىدى. بۇ كىتابلارغا ئىسلام دىنى دۇنياغا كەلگەندىن كېيىن ئۆزگەرتىشلەر كىرگۈزۈلگەن دېمەيمىز، ھېچقانداق بىر مۇسۇلمان بۇنداق دېيەلمەيدۇ.

پاۋلۇس (قەدىمكى خرىستىئان ئالىمى)نىڭ مەكتۇبلىرى رەت قىلىنىدۇ. ئۇ ھېچقانداق ئىلمى قىممەتكە ئىگە ئەمەس، شۇڭا ئۇ ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. ئەمما ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇرىتلىرىغا كەلسەك، بىز مۇسۇلمانلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىخلاسمەن مۇرىتلىرىنى مەدھىيىلەيمىز. لېكىن ئۇلارنى پەيغەمبەرلەر دەپ ئېتىقاد قىلمايمىز. ئۇلارنىڭ سۆزلىرى بىزنىڭ نەزىرىمىزدە خاتالىق ھەم توغرىلىق ئېھتىمالى بولغان مۇجتەھىدلار (ئىسلام قانۇنشۇناس ئالىملىرى)نىڭ سۆزلىرىگە ئوخشاشتۇر. ئىنجىلنىڭ ئەسلى نۇسخىسىنىڭ ئاۋۋالقى ئىككى ئەسىر ئىچىدىلا يوقىلىپ بولغانلىقى ئىيسا مۇرىتلىرىغا بولغان ئىشەنچىنىڭ يوقىلىشىغا سەۋەب بولدى. خۇسۇسەن، ئۇلار كۆپ ھاللاردا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرىدىكى ئاساسىي مەقسەتنى چۈشىنەلمەيتتى. ھازىرقى ئىنجىللار بۇنى ئىسپاتلايدۇ. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرىدە دەرھال چۈشىنىشكە قىيىن بولىدىغان ئىجمالى سۆزلەر كۆپ ئىدى.

## ئىنجىل مۇرقۇس ۋە ئىنجىل لۇقا

ئەمما مۇرقۇس بىلەن لۇقا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇرىتلىرىدىن ئەمەس. ئۇلارنىڭ ئىلھام ئىگىلىرىدىن بولغانلىقى ھەققىدىمۇ بىرەر دەلىل ـ پاكىت يوق. بەلكى ئۇلار بىرەر قېتىم بولسىمۇ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈشكە مۇيەسسەر بولالمىغان كىشىلەردۇر. شۇڭا بۇ ئىككىسىگە مەنسۇپ بولغان بۇ ئىككى ئىنجىل ھەققىدە توختىلىشقا ھاجەت يوق.

بىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئېتىقادى بويىچە تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالامغا، ئىنجىل ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن ساماۋى كىتابلاردۇر. بۇ ئىككى كىتابنىڭ ئىچىدىكىلەرنىڭ ھەممىسى ۋەھى (ئاللاھنىڭ سۆزلىرى)دۇر. بۇلارنى ئۆزگەرتىشكە، بۇزۇشقا ۋە قوشۇشقا ياكى قىسقارتىشقا بولمايدۇ. تۆۋەندىكى ئايەتلەردە قۇرئاننىڭ ئەسلىدىكى تەۋرات بىلەن ئىنجىلنى سۈپەتلىگەنلىكىنى كۆرىمىز: بەقەرە 87 ـ، ھۇد 110 ـ، مۇمىنۇن 49 ـ، فۇرقان 35 ـ، قەسەس 43 ـ، سەجدە 23 ـ، فۇسسىلەت 45 – ئايەتلەردە ئاللاھ: «بىز ھەقىقەتەن مۇساغا كىتاب (يەنى تەۋراتنى) ئاتا قىلدۇق» دەيدۇ. مائىدە 46 ـ، ھەدىد 27 – ئايەتلەردە ئاللاھ ئىيسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە: «ئۇنىڭغا (يەنى ئىيساغا) ئىنجىلنى ئاتا قىلدۇق» دەيدۇ. شۇنىمۇ ئېنىق پەرقلەندۈرۈش كېرەككى، كونا ئەھدە ۋە يېڭى ئەھدە نامىدىن مۇقەددەس كىتابلار دەپ ئاتالغان ھازىرقى قىسسىلەر، رىۋايەت ۋە ئەپسانىلەر بىلەن تولغان بۇ كىتابلار قۇرئاندا بايان قىلىنغان تەۋرات، ئىنجىل ئەمەستۇر. بۇ كىتابلارنى ئىلاھىي كىتابلار دېيىشكە ئەرزىمەيدۇ. بۇلارنى ئىلھام بىلەن يېزىلغان دەپ ئېتىقاد قىلىش ياكى دۇرۇس دەپ بىلىش خاتادۇر. ئەمما بۇ ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدىكى رىۋايەتلەردىن قۇرئان كەرىم توغرا دەپ تەستىقلىغانلىرىنى بىزمۇ تەستىقلاپ قوبۇل قىلىمىز، قۇرئان كەرىم يالغان دەپ رەت قىلغانلىرىنى بىزمۇ ئىنكار قىلىمىز. شۇنىڭدەك، قۇرئان راست ياكى يالغانلىقى ھەققىدە بىزگە مەلۇمات بەرمىگەن ماۋزۇلارنى بىز قوبۇل قىلىش ياكى رەت قىلىشتىن سۈكۈت قىلىمىز. ئاللاھ قۇرئان كەرىمنىڭ مائىدە سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) بىز ساڭا ئۆزىدىن ئىلگىرىكى (ساماۋى) كىتابلارنى ئېتىراپ قىلغۇچى ۋە ئۇلارغا شاھىد بولغۇچى ھەق كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) چۈشۈردۇق.» قۇرئان بۇرۇنقى ساماۋى كىتابلاردىكى ھەقىقەتلەرنى بىزگە بايان قىلىپ، ئۇنى كۈچكە ئىگە قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدىكى يالغانلارنى بىزگە بايان قىلىپ، ئۇنىڭغا رەددىيە بېرىدۇ.

ئىسلام ئالىملىرىنىڭ تەۋرات ۋە ئىنجىل دەپ ئاتالغان بۇ كىتابلارغا رەددىيە بېرىپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى يالغانلارنى ۋە ئەپسانىلەرنى پاش قىلغانلىقى ئەمەلىيەتتە ئاللاھتىن مۇسا ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالاملارغا چۈشۈرۈلگەن ھەقىقىي تەۋرات بىلەن ئىنجىلغا تىل تەككۈزگەنلىكى ئەمەس، بەلكى ئەسىرلەردىن بېرى ئىككى ئەھدە كىتابلىرى نامىدىن توپلانغان يالغان قىسسە، ھېكايە ۋە ئەپسانىلەرگە ۋە بۇلارنى ۋەھىي ياكى ئىلھام كىتابلىرى دەپ گۇمان قىلغۇچىلارغا رەددىيە بېرىپ، ھەقىقەتنى كۆرسىتىشتىن ئىبارەتتۇر.

ئاللاھ قۇرئان كەرىمنىڭ بەقەرە سۈرىسى 79 ـ ئايىتىدە مۇنداق دەيدۇ: «كىتابنى ئۆز قوللىرى بىلەن يېزىپ ئۇنى ئاز پۇلغا سېتىش (يەنى دۇنيانىڭ ئازغىنا مەنپەئىتى) ئۈچۈن، بۇ ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن دېگۈچىلەرگە ۋاي! قولى بىلەن يازغانلىرى (يەنى تەۋرات بىلەن ئىنجىلنى ئۆزگەرتكەنلىكلىرى) ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي! (بۇنىڭ بىلەن) ئېرىشكەن (ھارام) نەرسىلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا ۋاي!»

ئىسلام ئەھلى ھەقىقىي تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا قىلغان ۋەھىسى ئارقىلىق سۆزلىگەن تەۋرات ئىكەنلىكىگە ۋە ھەقىقى ئىنجىل ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا قىلغان ۋەھىسى ئارقىلىق سۆزلىگەن ئىنجىل ئىكەنلىكىگە، شۇنىڭدەك، ھازىرقى كونا ۋە يېڭى ئەھدە ناملىرى بىلەن مەشھۇر بولغان كىتابلارنىڭ ئاللاھ قۇرئاندا بايان قىلغان ھەقىقىي تەۋرات ئىنجىللار ئەمەسلىكىگە بىردەك ئىتتىپاقتۇر. چۈنكى ھازىر تەۋرات نامى بىلەن ئاتىلىپ بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان ئۈچ كىتاب بار. ئىنجىل نامى بىلەن ئاتىلىپ بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدىغان تۆت كىتاب بار. ئاللاھ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بىرلا تەۋرات ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامغىمۇ بىرلا ئىنجىل چۈشۈرگەن. قۇرئاندا بايان قىلىنغان تەۋرات بىلەن ئىنجىلغا ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ. (چۈنكى بىز بۇرۇنقى ھەقىقىي ساماۋى كىتابلارنىڭ ھەممىسىگە ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇلدۇق – ت).

ھازىرقى «مۇقەددەس كىتابلار» نامى بىلەن راست ـ يالغان قىسسىلەردىن، پەيغەمبەرلەرگە قىلىنغان تۆھمەتلەردىن، تارىخىي ياكى ئىلمىي ئاساسى بولمىغان ھېكايىلەردىن، ئەپسانىلەردىن توپلانغان «تەۋرات، ئىنجىل» دېيىلگەن بۇ ئىككى ئەھدە كىتابلىرىغا ئىنكار

قىلغان كىشى كاپىر بولمايدۇ. بەلكى بۇلارغا ئىنكار قىلىپ، بۇلارنىڭ ئويدۇرما ئىكەنلىكىنى بايان قىلىش ئىسلام ئالىملىرىنىڭ بۇرچىدۇر. هازىرقى ئۈچ خىل تەۋرات بىر ـ بىرىگە زىتتۇر. ئۇلاردىكى خاتالىقلار ۋە زىتلىقلار ناهايىتى كۆپتۇر. بۇ تەۋراتلاردا مۇسا ئەلەيهىسسالامنىڭ ۋاپات بولغانلىقى ۋە مۇئاب دىگەن جايغا دەپنە قىلىنغانلىقى بايان قىلىنغان. ئۇ قانداقمۇ مۇسا ئەلەيهىسسالامنىڭ سۆزى بولالىسۇن؟! كەسكىن ئېيتىمىزكى، هازىرقى تەۋراتلارنىڭ هېچبىرى مۇسا ئەلەيهىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ھەقىقىي تەۋرات ئەمەس. هازىرقى مەشهۇر تۆت ئىنجىلمۇ بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدۇ. ئارىسىدىكى زىتلىقلار ۋە خاتالىقلار بەك كۆپ. بۇ ئىنجىللاردا ئىيسا ئەلەيهىسسالامنىڭ (ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە) دارغا ئېسىپ ئۆلتۈرۈلگەنلىك قىسسىسى بايان قىلىنىپ، ئىيسا پالانى كۈنى دارغا ئېسىپ ئۆلتۈرۈلدى ۋە قەبرىگە دەپنە قىلىندى دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ قانداقمۇ ئىيسا ئەلەيهىسسالامنىڭ سۆزى بولالىسۇن؟! شۇڭا كېسىپ ئېيتىمىزكى، هازىرقى مەشهۇر تۆت ئىنجىلنىڭ هېچبىرى ئىيسا ئەلەيهىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن ھەقىقىي ئىنجىل ئەمەس.

## مۇقەددەس كىتابلاردىكى بەزى زىتلىقلار

### 1 ـ بۇنيامىننىڭ ئەۋلادلىرىنىڭ ئىسىملىرى ۋە ئۇلارنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «كۇنلەر 1» 7 ˚ 6 ـ تېكىستىدە «بۇنيامىننىڭ بالەئ، باكەر، بەدىئەئىل قاتارلىق ئۈچ بالىسى بار ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كۇنلەر 1» 8 ˚ 1، 2 ـ تېكىستىدە «بۇنيامىننىڭ بىرىنچى بالىسى بالەئ، ئىككىنچى بالىسى ئەشبىل، ئۈچىنچى بالىسى ئەخرەج، تۆتىنچى بالىسى نۇهە، بەشىنچى بالىسى رافا ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋرات «يارىتىلىش» 46 ˚ 21 تېكىستتە˚ «بۇنيامىننىڭ بالىلىرى˚ بالەئ، باكەر، ئەشبىل، نەمان، جىرا، ئىهيا، رۇش، مۇففىم، هۇففىم ۋە ئەرد قاتارلىقلاردۇر» دەپ قەيت قىلىنغان. بىرىنچى تېكىستكە ئاساسەن بۇنيامىننىڭ بالىلىرى ئۈچ، ئىككىنچى تېكىستكە ئاساسەن ئۇنىڭ بالىلىرى بەش بولۇپ چىقىدۇ. بۇ ئىككى تېكىست بالىلارنىڭ ئىسىملىرى بىلەن سانىدا بىر ـ بىرىگە زىت كەلگەن. بۇ ئىككىسى پەقەت بالەئنىڭ ئىسمىدىلا بىرلىشەلىگەن. ئۈچىنچى تېكىستكە ئاساسەن بالىلارنىڭ سانى 10 دۇر. بۇ تېكىست يۇقىرىدىكى ئىككى تېكىستكە بالىلارنىڭ ئىسىملىرى بىلەن سانى جەهەتتە زىت كېلىدۇ. بۇ تېكىست بىرىنچى تېكىست بىلەن بالىلاردىن ئىككىسىنىڭ ئىسىملىرىدە، ئىككىنچى تېكىست بىلەن ئۇلاردىن يەنە باشقا ئىككىسىنىڭ ئىسىملىرىدە بىرلەشكەن. بۇ ئۈچ تېكىست بالەئنىڭ ئىسمىدىن باشقىسىدا بىرلىشەلمىگەن. يۇقىرىدىكى بىرىنچى ۋە ئىككىنچى تېكىستلەر بىر كىتابنىڭ ئىچىدىكى تېكىستلەردۇر. بۇ ئىككى تېكىستنىڭ ئاپتورى بىردۇر. ئۇ بولسىمۇ ئەزرا. بۇ زىتلىق ئۇنىڭ بۇ بىر كىتابى ئىچىدە يۈز بەرگەن. يەنە ئۇ يازغان «يارىتىلىش» كىتابىدىمۇ بۇنداق زىتلىقلار ۋە خاتالىقلار مەۋجۇتتۇر. ئەهلى كىتاب ئالىملىرى بۇ ئىختىلاپلار ۋە زىتلىقلاردىن هەيران قېلىشتى ۋە بۇ خاتالىقلارنى ئەزراغا مەنسۇپ قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ، مۇنداق جاۋاب بېرىشتى˚ «ئەزرا نەقىل قىلىپ يازغان نەسەب ۋاراقلىرى ناقىس ئىدى. ئۇ بۇنيامىننىڭ بالىلىرى بىلەن نەۋرىلىرىنىڭ ئارىسىنى پەرقلەندۈرەلمىگەن.»

### 2 ـ ئىسرائىل ۋە يەهۇزانىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «سەمۇئىل 2» 24 ˚ 9 ـ تېكىستىدە «يۇئاب ئومۇم خەلقنىڭ سانىنى پادىشاهقا بىلدۈردى. ئىسرائىل تەرەپتە 800 مىڭ قىلىچلىق چەۋەنداز بار ئىدى. يەهۇزا تەرەپتە 500 مىڭ ئەسكەر بار ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كۇنلەر 1» 21 ˚ 5 ـ تېكىستىدە «يۇئاب ئومۇم خەلق سانىنى داۋۇدقا بىلدۈردى. ئىسرائىل ئەسكەرلىرىنىڭ سانى بىر مىليون بىر يۈز مىڭ قىلىچلىق چەۋەنداز ئىدى. يەهۇزانىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ سانى 470 مىڭ ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بىرىنچى تېكىستكە ئاساسەن ئىسرائىلدىكى ئەسكەر سانى 800 مىڭ، يەهۇزانىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ سانى 500 مىڭ. ئىككىنچى تېكىستكە ئاساسەن ئىسرائىلدىكى ئەسكەر سانى بىر مىليون بىر يۈز مىڭ، يەهۇزانىڭ ئەسكەر سانى 470 مىڭ. كۆرۈپ ئۆتكىنىمىزدەك، بۇ ئىككى تېكىست ئارىسىدىكى زىتلىق ناهايىتى چوڭدۇر. ئادەم كلارك ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە بۇ زىتلىقلارغا ئىقرار قىلىپ، بۇ ئىككى تېكىستنىڭ ئىچىدىن توغرا سانىنى ئىسپات قىلىشنىڭ قىيىن ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغان. چۈنكى تارىخ كىتابلىرىغا كىرگۈزۈلگەن ئۆزگەرتىشلەر كۆپ بولغان. توغرا سانىنى بەلگىلەش ئۈچۈن تەتقىق قىلىش بىهۇدىلىكتۇر. ئەڭ ياخشىسى بۇ كىتابلارنىڭ ئۆزگەرتىلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشتۇر. چۈنكى بۇ ئىنكار قىلىشقا مۇمكىن بولمايدىغان بىر مەسىلىدۇر. بۇ كىتابلارنى نۇسخا قىلىپ كۆچۈرگەنلەرمۇ ئىلهام ئىگىلىرى ئەمەس ئىدى.

3 - جادىنىڭ خەۋرى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «سەمۇئىل 2» 24 ˚ 13 - تېكىستىدە «جاد داۋۇدنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ خەۋەر بەردى˚ ساڭا يەتتە يىللىق ئاچارچىلىق زامانى كەلگىنى ياخشىمۇ ياكى دۈشمەنلىرىڭ ئالدىدا ئۈچ ئاي قېچىپ كەتسەڭ ئۇلار سېنى قوغلاپ يۈرسە ياخشىمۇ؟» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كۈنلەر 1» 21 ˚ 11 - 12 - تېكىستلىرىدە «جاد داۋۇدنىڭ يېنىغا كېلىپ، ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى˚ ئاللاھ دېدىكى قايسىنى قوبۇل قىلىسەن˚ ئۈچ يىللىق ئاچارچىلىقنىمۇ ياكى ئۈچ ئاي قېچىپ دۈشمەنلىرىڭنىڭ قىلىچىغا ئاخىرى تۇتۇلۇشىڭنىمۇ؟» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ ئىككى تېكىستنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئاچارچىلىق زامانى توغرۇلۇق زىتلىق بار. بىرىنچى تېكىستتە يەتتە يىل، ئىككىنچى تېكىستتە ئۈچ يىل دېيىلگەن. خرىستىئان ئالىملىرى ۋە مۇپەسسىرلىرى بىرىنچى تېكىستنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ئادەم كلاركمۇ ئىككىنچى تېكىست توغرىدۇر. چۈنكى ئۇ گىرىكچە نۇسخىسىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ، دەيدۇ.

4 - پادىشاھ ئەخزىيانىڭ تەختكە ئولتۇرغان ۋاقتىدىكى يېشى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «پادىشاھلار 2» 8 ˚ 26 - تېكىستىدە «ئەخزىيا تەختكە ئولتۇرغان ۋاقتىدا ئۇ 22 ياشتا ئىدى. ئۇ ئېرۇسالىمدا بىر يىل پادىشاھ بولدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كۈنلەر 2» 22 ˚ 2 - تېكىستىدە «پادىشاھ ئەخزىيا تەختكە ئولتۇرغان ۋاقتىدا ئۇ 42 ياشتا ئىدى. ئۇ ئېرۇسالىمدا بىر يىل پادىشاھ بولدى» دەپ قەيت قىلىنغان. يۇقىرىدىكى ئىككى تېكىستنىڭ ئوتتۇرىسىدا 20 يىل مىقدارى زىتلىق بار. شۈبھىسىزكى ئىككىنچى تېكىست خاتادۇر. چۈنكى ئۇنىڭ دادىسى يەھۇرام 40 يېشىدا ئۆلگەن. ئەخزىيا دادىسى ئۆلگەندىن كېيىن ھامان پادىشاھلىققا ئولتۇرغان. (تەۋرات «كۈنلەر 2» 20 ˚ 20 ۋە 22 ˚ 1 - 2 ) ئەگەر ئىككىنچى تېكىستنى خاتا دېمىگەندە ئەخزىيا دادىسىدىن ئىككى ياش چوڭ بولغان بولىدۇ. ئادەم كلارك، ھورىن، ھېنرى ۋە ئىسكاتلار ئۆز تەپسىرلىرىدە بۇ زىتلىقلارنىڭ كاتىپنىڭ خاتالىقىدىن مەيدانغا كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغان.

5 - پادىشاھ يەھۇياكىننىڭ تەختكە ئولتۇرغان ۋاقتىدىكى يېشى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «پادىشاھلار 2» 24 ˚ 8 - 9 تېكىستلىرىدە «يەھۇياكىن تەختكە ئولتۇرغان ۋاقتىدا 18 ياشتا ئىدى. ئۇ ئېرۇسالىمدا ئۈچ ئاي پادىشاھ بولدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كۈنلەر 2» 36 ˚ 9 - تېكىستىدە «يەھۇياكىن پادىشاھلىق تەختىگە ئولتۇرغان ۋاقتىدا سەككىز ياشتا ئىدى. ئۇ ئېرۇسالىمدا ئۈچ ئاي ئون كۈن پادىشاھ بولۇپ، رەببىنىڭ كۆزى ئالدىدا يامان ئىش قىلدى» دەپ قەيت قىلىنغان. كۆرگىنىمىزدەك، بۇ ئىككى تېكىستنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئون يىل مىقدارى زىتلىق بار. ئۇلارنىڭ مۇپەسسىرلىرى ئىككىنچى تېكىستنىڭ ئېنىق خاتا ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغان. چۈنكى يەھۇياكىننىڭ ھاكىمىيەتتە ئولتۇرغان ۋاقتى ئاران ئۈچ ئاي ئىدى. ئاندىن ئۇ بابىلغا ئەسىر بولۇپ باردى. ئۇ ئاياللىرى بىلەن بىرگە تۈرمىدە ئۆلگەن. سەككىز ياشلىق بالىنىڭ ئاياللىرى بولۇشى ئەقىلغا سىغمايدۇ ۋە بۇنداق بالىنى خاتالىق ئىشلىدى دېيىشكىمۇ بولمايدۇ. (چۈنكى ئۇ تېخى بالىغ بولمىغاچقا قىلمىشىدىن جاۋابكار ئەمەس). شۇڭا ئادەم كلارك بۇ تېكىست چوقۇم ئۆيدۇرمىدۇر دەپ ئېلان قىلغان.

6 – داۋۇدنىڭ چەۋەندازلىرىدىن بىرىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا ئۆلتۈرگەن ئۆلۈكلەرنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «سەمۇئىل 2» 23 ˚ 8 - تېكىستىدە «ئۇ قىلىچىنى بىر كۆتۈرۈشى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا 800 كىشىنى ئۆلتۈردى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كۈنلەر 2» 11 ˚ 11 - تېكىستىدە «ئۇ قىلىچىنى بىر كۆتۈرۈشى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا 300 كىشىنى ئۆلتۈردى» دەپ قەيت قىلىنغان. ئادەم كلارك ۋە دوكتور كېنى كات˚ بۇ تېكىستلەردە ئۈچ چوڭ ئۆزگەرتىش يۈز بەرگەن دەپ ئېتىراپ قىلغان.

7 – نۇھ ئەلەيھىسسالام كېمىسىگە ئالغان جانلىقلارنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «يارىتىلىش» 6 ˚ 19 - 20 - تېكىستلىرىدە «ھەرقانداق تىرىك ۋە جىسىملىق جانلىقلاردىن ئىككىدىن ئېلىپ كېمىگە سالغىنىكى ئۇلار سېنىڭ بىلەن قالسۇن. ئۇلار ئەركەك ۋە چىشى ئارىلاش بولسۇن. قۇشلاردىن، ھايۋانلاردىن ھەر جىنىستىن ئىككىدىن ئېلىپ كېمىگە سالغىن. ئۇلار سېنىڭ بىلەن قالسۇن» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «يارىتىلىش» 7 ˚ 8 - 9 -

تېكىستلىرىدە «پاك ۋە ناپاك ھايۋانلاردىن، قۇشلاردىن ۋە يەر يۈزىدىكى پۈتۈن جانلىقلاردىن ئەركەك - چىشى بولۇپ، نۇھنىڭ كېمىسىگە ئاللاھ ئەمر قىلغان بويىچە كىردى» دەپ قەيت قىلىنغان. يەنە تەۋرات «يارىتىلىش» 7 ˚ 2 - 3 - تېكىستلىرىدە «پۈتۈن پاك ھايۋانلاردىن ئەركەك - چىشى ئارىلاشتۇرۇپ يەتتىدىن، يەتتىدىن ئېلىۋال. ناپاك ھايۋانلاردىن ئەركەك - چىشى بولغان ھالدا ئىككىدىن، ئىككىدىن ئېلىۋال. قۇشلاردىن ھەم ئەركەك - چىشى ئارىلاشتۇرۇپ يەتتىدىن، يەتتىدىن ئېلىۋال. بۇنىڭ بىلەن يەر يۈزىدە نەسىل داۋام قىلسۇن» دەپ قەيت قىلىنغان. يۇقىرىدىكى بۇ ئۈچ تېكىست بىر كىتابنىڭ تېكىستلىرىدىن بولۇپ، بىرىنچى ۋە ئىككىنچى تېكىستلەردىن ئاللاھنىڭ نۇھ ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ھايۋانلاردىن، قۇشلاردىن ۋە ھاشارەتلەردىن ئەركەك - چىشى قىلىپ ئىككىدىن ئۆزى بىلەن بىللە كېمىگە ئېلىۋېلىشنى ئەمر قىلغانلىقى ۋە ئەمەلىيەتتە نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ئەمرنى ئورۇنلىغانلىقى مەلۇم بولىدۇ. ئەمما ئۈچىنچى تېكىستتىن ئاللاھنىڭ نۇھ ئەلەيھىسسالامغا پۈتۈن پاك ھايۋانلاردىن ۋە پۈتۈن قۇشلاردىن ئەركەك ۋە چىشى قىلىپ يەتتىدىن ۋە ناپاك ھايۋانلاردىن ئەركەك ۋە چىشى قىلىپ ئىككىدىن كېمىسىگە ئېلىۋېلىشنى ئەمر قىلغانلىقى مەلۇم بولىدۇ. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى تېكىستلەردە يەتتىنىڭ بايانى ھەققىدە ھېچ نەرسە يوق. ئۈچىنچى تېكىستتە بولسا، ناپاك ھايۋانلاردىن ئىككىدىن، پاك ھايۋانلاردىن ۋە قۇشلاردىن يەتتىدىن ئېلىۋېلىشقا بۇيرۇلغان. مانا بۇ تېكىست يۇقىرىدىكى ئىككى تېكىستكە تامامەن زىتتۇر.

8 - داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئەسىرگە ئالغان ئەسىرلەرنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «سەمۇئىل2» 7 ˚ 4 - تېكىستتە «داۋۇد ئۇلاردىن 1700 ئاتلىق ۋە 20 مىڭ پىيادە قوشۇننى ئەسىرگە ئالغان» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كونىلەر 1» 18˚ 4 - تېكىستتە ئەينى زاماندىكى ۋەقەلىك ھەققىدە «داۋۇد ئۇلاردىن 1000 ھارۋىلىق، 7000 ئاتلىق ۋە 20 ماڭ پىيادە قوشۇننى ئەسىرگە ئالغان» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ ئىككى تېكىستنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى زىتلىق چوڭ بولغان.

9 - داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاراملىقلاردىن ئۆلتۈرگەن ئۆلۈكلىرىنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «سەمۇئىل 2» 10 ˚ 18 - تېكىستتە «داۋۇد ئاراملىقلاردىن 700 ھارۋىلىق ۋە 40 مىڭ ئاتلىق قوشۇننى ئۆلتۈرگەن» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات « سەمۇئىل1» 19 ˚ 18 - تېكىستتە «داۋۇد ئاراملىقلاردىن 7000 ھارۋىلىق ۋە 40 مىڭ پىيادە قوشۇننى ئۆلتۈرگەن» دەپ قەيت قىلىنغان. ئىككىنچى تېكىستتە 6300 ئاتلىق زىيادە يېزىلغان ۋە ئاتلىقلار پىيادە دەپ يېزىلغان.

10 - سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتلىرىنىڭ سانى توغرىسىدىكى زىتلىقلار

تەۋرات «پادىشاھلار1» 4 ˚ 26 - تېكىستتە «سۇلەيماننىڭ 40 مىڭ جابدۇلغان ۋە 12 مىڭ جابدۇقسىز ئېتى بار ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «كونىلەر2» 9 ˚ 25 - تېكىستتە «سۇلەيماننىڭ 4 مىڭ جابدۇلغان ۋە 12 مىڭ جابدۇقسىز ئېتى بار ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بىرىنچى تېكىستتە 36000 ئات ئارتۇق يېزىلغان. مەشھۇر تەپسىرشۇناس ئادەم كلارك «ئەڭ ياخشىسى تەۋراتنىڭ تېكىستلىرىدىكى سانلاردا ئۆزگەرتىشلەر يۈز بەرگەن دەپ ئېتىراپ قىلىشىمىز كېرەك» دەپ ئېلان قىلغان.

11 - ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ھەققىدىكى زىتلىقلار

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚ 17 - ۋە ئىنجىل «لۇقا» 3 ˚ 23 ، 28 - تېكىستلىرىدە بايان قىلىنغان. بۇ ئىككى ئىنجىلدىكى نەسەبلەرنى سېلىشتۇرۇپ كۆرگەن كىشى دەرھال ئالتە چوڭ ئىختىلاپ ۋە زىتلىقنى كۆرەلەيدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە .

(1) ئىنجىل مەتتا1 ˚ 16 - تېكىستتە ئىيسانىڭ ئانىسى مەريەمنىڭ جۆرىسى ياقۇپ ئوغلى يۈسۈپ ئىدى دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، لۇقا 3 ˚ 23 - تېكىستتە «مەريەمنىڭ جۆرىسى ھالى ئوغلى يۈسۈپ ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان.

(2) ئىنجىل مەتتا 1 ˚ 6 - تېكىستتە «ئىيسا داۋۇد ئوغلى سۇلەيماننىڭ نەسلىدىن ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، ئىنجىل لۇقا 3 ˚ 31 - تېكىستتە «ئىيسا داۋۇد ئوغلى ناساننىڭ نەسلىدىن ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان.

(3) ئىنجىل مەتتا 1 ˚ 6 - 11 - تېكىستلىرىگە كۆرە، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ داۋۇد ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ بابىل ئەسىرلىكىگىچە بولغان ئەجدادلىرىنىڭ ھەممىسى مەشھۇر پادىشاھلار بولۇپ چىقىدۇ. ئىنجىل لۇقا 3 ˚ 27 - 31 - تېكىستلىرىگە كۆرە، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەجدادلىرىدىن داۋۇد ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇنىڭ ئوغلى ناساندىن باشقىلىرىنىڭ ھېچبىرى پادىشاھمۇ ئەمەس، مەشھۇرمۇ ئەمەس، بەلكى ئادەتتىكى كىشىلەر بولۇپ چىقىدۇ.

(4) ئىنجىل مەتتا 1 ˚ 12 - تېكىستتە شەئەلتىېل يەكونىيانىڭ ئوغلىدۇر دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، ئىنجىل لۇقا 3 ˚ 27 - تېكىستتە «شەئەلتىېل نىرىنىڭ ئوغلىدۇر» دەپ قەيت قىلىنغان.

(5) ئىنجىل مەتتا 1 ˚ 3 - تېكىستتە زەرۇبابىلنىڭ ئوغلىنىڭ ئىسمى ئەبىھۇددۇر دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، ئىنجىل لۇقا 3 ˚ 27 - تېكىستتە «زەرۇبابىلنىڭ ئوغلىنىڭ ئىسمى رىسا دۇر» دەپ قەيت قىلىنغان.

ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، زەرۇبابىلنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ ئىسملىكى تەۋرات «كونلەر1» 3 ˚ 19 - تېكىستتە بايان قىلىنغان. بۇ ئىسملار ئىچىدە ئەبىھۇد ياكى رىسا دەيدىغان بىر ئىسىم يوق.

(6) ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚ 6 - 17 - تېكىستلىرىدىن داۋۇد ئەلەيھىسسالامدىن ئىيسا ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان زامان ئىچىدە 26 نەسىل ئۆتكەنلىكى، ئىنجىل «لۇقا» 3 ˚ 23 - 31 - تېكىستلىرىدىن ئىيسا بىلەن داۋۇدتىن ئىبارەت بۇ ئىككى پەيغەمبەرنىڭ ئارىلىقىدا 41 نەسىل ئۆتكەنلىكى مۇلۇم يولىدۇ. مىلادىيەنىڭ 3 - ئەسىرىدە بۇ ئىككى ئىنجىل ئوتتۇرىغا چىققاندىن كېيىن، شۇ زاماندىكى خرىستىئان ئالىملىرى ۋە تەتقىقاتچىلىرى بۇ ئىنجىللاردىكى زىتلىقلاردىن ھەيران قېلىشقان، ئۇلار بۇ زىتلىقلارنى كىتابلىرىدىن يوق قىلىشقا پېتىنالمىغان ۋە زامانىنىڭ ئۆتۈشى بىلەن زىتلىقلارنىڭ بىرلىككە كېلىشىنى ئۈمىد قىلىشقان. لېكىن ئۇلارنىڭ ئۈمىدلىرى ئەمەلگە ئاشمىغان. نەسەبتىكى بۇ زىتلىقلار كېيىنكىلەرنى ھەيران قالدۇرغان ھالدا تا ھازىرغىچە داۋام قىلىپ كەلمەكتە.

12 - ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا شىپا تاپقان ئاغرىقلارنىڭ سانى ھەققىدىكى زىتلىقلار

ئىنجىل «مەتتا» 20 ˚ 29 - ۋە 34 - تېكىستلىرى ئارىسىدا ئىككى ئەمانىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان. مەن بۇ تېكىستلەردىن بىر قانچىسىنى نەقىل قىلىش بىلەن كۇپايە قىلىمەن˚ 29 - تېكىستتە ئۇلار ئەرىھادىن چىقىۋاتقاندا ئۇنىڭغا (يەنى ئىيساغا) كۆپ كىشىلەر ئەگەشتى، 30 - تېكىستتە يول ئۈستىدە ئىككى ئەما ئولتۇراتتى ۋە 34 - تېكىستتە «ئىيسا ئۇلارغا ئىچ ئاغرىتتى ۋە كۆزلىرىنى سىلىدى - دە، دەرھال ئۇلارنىڭ كۆزلىرى ئېچىلدى ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ماڭدى» دەپ قەيت قىلىنغان. ئىنجىل «مەتتا» 8 ˚ 28 - 34 - تېكىستلىرىدە ئىككى مەجنۇننىڭ قىسسىسى بايان قىلىنغان. مەن 28 - تېكىستتىنلا نەقىل قىلىش بىلەن كۇپايە قىلىمەن. ئىيسا جىرجىسلارنىڭ يېنىغا كەلگەندە قەبرىدىن چىققان ئىككى مەجنۇن ئۇنى قارشى ئالدى.

ئىنجىل مەتتانىڭ يۇقىرىدىكى ئىككى تېكىستىدە بايان قىلىنغانلار ئىككى ئەما ئىدى.

بىرىنچى قىسسىنىڭ ئۆز ئەينى ئىنجىل «مۇرقۇس» 10 ˚ 46 - 52 - تېكىستلىرىدە بايان قىلىنغان. بىراق بۇ تېكىستلەردە يول ئۈستىدە ئولتۇرغان ئەما بىر كىشى ئۇنىڭ ئىسمى پارتماۋس ئىكەنلىكى قەيت قىلىنغان. ئىككىنچى قىسسىنىڭ ئەينىسى ئىنجىل «مۇرقۇس» 5 ˚ 1 - ۋە 20 - تېكىستلىرىدە، ئىنجىل «لۇقا» 8 ˚ 26 - ۋە 39 - تېكىستلىرىدە بايان قىلىنغان. بىراق بۇ تېكىستلەردىن ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى قارشى ئالغان مەجنۇننىڭ بىر ئادەم ئىكەنلىكى مەلۇم بولىدۇ.

13 - ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 مۇرىتىغا تەۋسىيە قىلغان ھاسا توغرىسىدىكى زىتلىقلار

ئىنجىل «مەتتا» 10 ˚ 9 - 10 - تېكىستلىرىدە بەلۋېغىڭلارغا ئالتۇن، كۆمۈش ۋە مىس قويماڭلار. سەپەرگە ئوزۇق، ئاياغ، بىردىن ئارتۇق كىيىم، ھاسا ئالماڭلار دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تەۋسىيەنىڭ ئۆزى ئىنجىل «لۇقا» 9 ˚ 3 - تېكىستىدە ئىيسا ئۇلارغا ئېيتتىكى، سەپەر ئۈچۈن ھېچ نەرسە ئالماڭلار˚ «ئوزۇق، نان، كۆمۈش ئالماڭلار، بىر كىشى ئىككى كىيىم ئالمىسۇن» دەپ قەيت قىلىنغان. ئىنجىل «مۇرقۇس» 6 ˚ 8 - 9 - تېكىستلىرىدە ئۇلارغا سەپەر ئۈچۈن بىر ھاسىدىن باشقا ھېچ نەرسە ئالماسلىقنى ۋەسىيەت قىلدى. ھەتتا ئۇلارنى بەلۋاغلىرىغا ئوزۇقلۇق، نان، مىس قاتارلىقلارنىمۇ ئېلىشتىن مەنئى قىلدى. بەلكى بىردىن ئاياغ

ئېلىشنى ۋە ئىككى كىيىم ئالماسلىقنى تەۋسىيە قىلدى دەپ قەيت قىلىنغان. يۇقىرىدىكى ئۈچ تېكىستنىڭ بىرىنچىسى بىلەن ئىككىنچىسى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ 12 مۇرىتىنى دىن تارقىتىش ئۈچۈن يىراقلارغا ئەۋەتكىنىدە ئۇلارنى سەپەر ئۈچۈن بىر نەرسە ئېلىشتىن، ھەتتا بىرەر ھاسىمۇ ئېلىشتىن مەنئى قىلغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. ئەمما ئۈچىنچى تېكىست ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارغا ھاسا ئېلىۋېلىشقا رۇخسەت قىلغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

14 - ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزى ئۈچۈن بەرگەن گۇۋاھلىقى ھەققىدىكى زىتلىقلار

ئىنجىل «يۇھەننا» 5 ° 31 - تېكىستىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇشۇ سۆزى قەيت قىلىنغان° «ئەگەر مەن ئۆزۈم ئۈچۈن گۇۋاھچى بولىدىغان بولسام مېنىڭ گۇۋاھلىقىم ھەق ئەمەستۇر.» ئىنجىل «يۇھەننا» 8 ° 14 - تېكىستىدە يەنە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزى ئۈچۈن مۇنداق دېگەنلىكى قەيت قىلىنغان° «ئەگەر مەن ئۆزۈم ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىدىغان بولسام مېنىڭ گۇۋاھلىقىم ھەقتۇر.» بىرىنچى تېكىست ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزى ئۈچۈن بەرگەن گۇۋاھلىقىنىڭ ئېتىبارغا ئېلىنمايدىغانلىقىنى ئىپادىلىسە، ئىككىنچى تېكىست ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈن بەرگەن گۇۋاھلىقىنىڭ ئېتىبارغا ئېلىنىدىغانلىقىنى يەنى بىرىنچىسىنىڭ ئەكسىنى ئىپادىلەيدۇ.

15 - كىرىسنى كۆتۈرگۈچى ھەققىدىكى زىتلىقلار

ئىنجىل «مەتتا» 27 ° 32 - تېكىستتە ئۇلار چىقىۋاتقىنىدا قەيرەۋانلىق بىر ئادەمنى كۆردى. ئۇنىڭ ئىسمى سىمئان ئىدى. ئۇلار ئۇنى كىرىسنى كۆتۈرۈپ مېڭىشقا ماقۇل كەلتۈردى، دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، ئىنجىل «لۇقا» 23 ° 26 - تېكىستتە ئۇلار كىرىسنى ئېلىپ مېڭىۋېتىپ قەيرەۋانلىق سىمئان ئىسىملىك بىر ئادەمنى تۇتىۋالدى. ئۇ ئېتىزلىقتىن كېلىۋاتقان ئىدى. ئۇنىڭغا كىرىسنى كۆتۈرگۈزۈپ ئىيسانىڭ ئارقىسىدىن ماڭدى، دەپ قەيت قىلىنغان ۋە ئىنجىل «يۇھەننا» 19 ° 17 - تېكىستتە ئۇلار ئىيسانى ئېلىپ ماڭدى، ئىيسا كىرىسنى ئۆزى كۆتۈرۈپ جۇمجۇمە ئىبرانىيچە جولجۇسە — دەپ ئاتالغان جايغا باردى، دەپ قەيت قىلىنغان.

يۇقىرىدىكى ئۈچ تېكىستنىڭ بىرىنچىسى بىلەن ئىككىنچىسى يەنى لۇقا بىلەن مەتتادىكى تېكىستلەر كىرىسنى كۆتۈرگەن ئادەمنىڭ قەيرەۋانلىق سىمئان ئىكەنلىكىنى، ئۈچىنچى تېكىست يەنى يۇھەننادىكى تېكىست بولسا كىرىسنى كۆتۈرگەن كىشىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

16 - ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئامانلىق ئېلىپ كەلگۈچىمۇ ياكى ئۇنىڭ ئەكسىمۇ؟

ئىنجىل «مەتتا» 5 ° 9 - تېكىستتە ئامانلىق ئېلىپ كەلگۈچىلەر بەختكە ئېرىشسۇن! چۈنكى ئۇلار ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى دەپ ئاتىلىدۇ، دەپ قەيت قىلىنغان، ئىنجىل «لۇقا» 9 ° 56 - تېكىستتە چۈنكى ئىنسان ئوغلى (يەنى ئىيسا) كىشىلەرنى ھالاك قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۇلارنى نىجاتلىققا ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن كەلگەن، دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، ئىنجىل «مەتتا» 10 ° 34 - تېكىستتە سىلەر مېنى يەر يۈزىگە ئامانلىق ئاتا قىلىش ئۈچۈن كەلدى دەپ گۇمان قىلىشماڭلار. مەن ئامانلىق ئەمەس، بەلكى قىلىچ ئېلىپ كەلدىم ۋە ئىنجىل «لۇقا» 12 ° 49 - 51 - تېكىستلەردە «مەن يەر يۈزىگە ئوت ئېچىش ئۈچۈن كەلدىم. بۇ ئوتنىڭ تۇتۇششىنى شۇنچىلىك كۆپ ئارزۇ قىلىمەن. مېنى يەر يۈزىگە ئامانلىق ئېلىپ كەلدى دەپ گۇمان قىلىشامسىلەر؟ ھەرگىزمۇ ئۇنداق ئەمەس، بەلكى مەن سىلەرگە ئېيتىمەنكى، مەن بىرلىكنى پارچىلاش ئۈچۈن كەلدىم.» دەپ قەيت قىلىنغان.

يۇقىرىدىكى تېكىستلەردىكى زىتلىقلار ناھايىتى ئوچۇقتۇر. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى تېكىستلەردە ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئامانلىق ئېلىپ كەلگۈچىلەرنى «بەختكە ئېرىشسۇن!» دەپ ماختايدۇ ۋە ئۆزىنىڭ كىشىلەرنى نىجاتلىققا ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى بايان قىلىدۇ، ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى تېكىستلەردە ئۆزىنىڭ ئامانلىق ئېلىپ كەلگەنلىكىنى ئىنكار قىلىدۇ ۋە ئۆزىنىڭ يەر يۈزىگە ئوت ئېچىش ھەم بىرلىكنى پارچىلاش ئۈچۈن كەلگەنلىكىنى ئېلان قىلىدۇ.

مۇقەددەس كىتابلاردىكى بەزى خاتالىقلار

بۇ ماۋزۇدىكى خاتالىقلار يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلارغا ئوخشىمايدۇ. چۈنكى يۇقىرىدىكىلەر نۇسخىلار، تەرجىمىلەر ۋە تېكىستلەر ئوتتۇرىسىدىكى زىتلىقلار ۋە ئىختىلاپلارنىڭ بايانى ئىدى. ئەمما بۇ ماۋزۇدا بايان قىلماقچى بولغانلىرىمىز ئەمەلىيەتكە، ياكى ئەقىلگە،

ياكى ئادەتكە، ياكى تارىخىي چىنلىققا، ياكى ھەرقانداق بىر ئىلمىي ھەقىقەتكە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان ئۇپىئوچۇق خاتالىقلارنىڭ بايانىدۇر .

1 - ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ مىسىردا تۇرغان ۋاقتى ھەققىدىكى خاتالىقلار

تەۋرات ئىبرانىيە «چىقىش» 12 ˚ 41 - تېكىستلەردە «ئىسرائىل ئەۋلادلىرى مىسىردا 430 يىل تۇرغان. تولۇق 430 يىل توشقان كۈنى رەبنىڭ ئادەملىرىنىڭ ھەممىسى مىسىردىن چىقىپ كەتكەن،» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ خاتادۇر. چۈنكى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ مىسىردا تۇرغان ۋاقتى 215 يىلدۇر. ئەمما ئۇلارنىڭ كەنئان زېمىنى (پەلەستىن) دە ۋە مىسىردا تۇرغان ۋاقتىنىڭ ئومۇمىسى 430 يىلدۇر. چۈنكى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ كەنئان زېمىنىغا بارغان ۋاقتىدىن ئۇنىڭ ئوغلى ئىسھاقنىڭ تۇغۇلغان ۋاقتىغىچە بولغان مۇددەت ئاران 25 يىل. ئىسھاقنىڭ تۇغۇلغىنىدىن ياقۇبنىڭ تۇغۇلغىنىغىچە ئۆتكەن ۋاقىت 60 يىل. ياقۇب ئەلەيھىسسالام مىسىر زېمىنىغا كىرگەن ۋاقتىدا 130 ياشتا ئىدى. نەتىجىدە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ كەنئان زېمىنىغا كىرگەن ۋاقتىدىن ئۇنىڭ نەۋرىسى ياقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ مىسىر زېمىنىغا كىرگەن ۋاقتىغىچە ئۆتكەن مۇددەتنىڭ ئومۇمىسى 215 يىل بولۇپ چىقىدۇ. يەنى215= 130+60+25 ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ مىسىر زېمىنىدا تۇرغان ۋاقتى ياقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ مىسىرغا كىرگىنىدىن باشلاپ ئۇلارنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە مىسىردىن ئايرىلغان ۋاقتىغىچە بولۇپ، بۇ ھەم 215 يىلدۇر. ئۇلارنىڭ كەنئان ۋە مىسىر زېمىنلىرىدا تۇرغان ۋاقتىنىڭ ھەممىسى 430 يىل بولىدۇ. ئەھلى كىتاب تارىخچىلىرى ۋە مۇپەسسىرلىرىدىن بولغان ئومۇميۈزلۈك ئالىملار تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىدىكى بۇ خاتالىقنى ئېتىراپ قىلغان ۋە مۇنداق دەپ خۇلاسە چىقارغان: «تەۋراتنىڭ سامىرىيە نۇسخىسىدىكى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئىككى جايدا تۇرغان ئومۇمى مۇددىتىنى تopلىغان تېكىستلەر توغرىدۇر. بۇ باشقا نۇسخىلاردىكى خاتالىقلارنى رەت قىلىشقا يېتەرلىك.» تەۋرات سامىرىيە «چىقىش» 12 ˚ 40 - تېكىستتە «ئىسرائىل ئەۋلادى ۋە ئۇلارنىڭ ئەجدادلىرىنىڭ كەنئان ۋە مىسىر زېمىنلىرىدا تۇرغان ۋاقتى 430 يىلدۇر،» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋراتنىڭ گىرىكچە نۇسخىسىمۇ بۇ تېكىست ئەينى شەكىلدە قەيت قىلىنغان. خرىستىئان تەتقىقاتچىلىرىنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ئېتىبارلىق سانالغان «مۇقەددەس كىتابلارنى ئوقۇغۇچىلار ئۈچۈن رەھبەر» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى مۇنداق دەپ يازىدۇ، «ياقۇبنىڭ مىسىردا تۇرۇشقا باشلىغان ۋاقتىدىن ئىيسانىڭ دۇنياغا كەلگەن ۋاقتىغىچە ئۆتكەن مۇددەت 1706 يىل. ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ دېڭىزدىن ئۆتكەن ۋە پىرئەۋننىڭ غەرق بولغان ۋاقتىدىن ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كەلگەن ۋاقتىغىچە ئۆتكەن مۇددەت 1491 يىلدۇر. بىز بۇ مۇددەتلەرنى ھېسابلاپ چىققىنىمىزدا، 215= 1491- 1706 بولۇپ چىقىدۇ. بۇ مۇددەت ياقۇب مىسىرغا كىرگەندىن باشلاپ مۇسانىڭ مىسىردىن ئايرىلغان ۋاقتىغىچە بولغان مۇددەتنىڭ ئۆزىدۇر. بىز ياقۇبنىڭ مۇساغا 4 - بوۋا ئىكەنلىكىنى (يەنى مۇسا ئىمراننىڭ ئوغلى، ئىمران قەھاتنىڭ ئوغلى، قەھات لېۋىينىڭ ئوغلى، لېۋى ياقۇبنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىنى) بىلگىنىمىزدە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ مىسىردا تۇرغان ۋاقتى 215 يىل ئىكەنلىكى ۋە بۇنىدىن ئارتۇق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس ئىكەنلىكىگە تولۇق قانائەت ھاسىل قىلغان بولىمىز.» مانا بۇ مۇددەت ئەھلى كىتاب ئالىملىرىدىن بولغان تەتقىقاتچىلار، مۇپەسسىرلەر ۋە تارىخشۇناسلارنىڭ بىردەك ئىتتىپاقتا كەلگەن يەكۈنىدۇر. ئۇلار تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىدىكى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ يالغۇز مىسىردىلا تۇرغان ۋاقتى 430 يىل ئىدى دېگەن تېكىستنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى پاش قىلغان. شۇڭا ئادەم كلارك ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ: «تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىدا قەيت قىلىنغانلاردا خاتالىقلارنىڭ ناھايىتى كۆپ ئىكەنلىكىگە، سامىرىيە نۇسخىسىدىكى مۇسانىڭ بەش كىتابىنىڭ باشقىلىرىغا قارىغاندا توغرا ئىكەنلىكىگە ۋە تارىخ بۇنى كۈچلەندۈرىدىغانلىقىغا ھەممە بىردەك ئىتتىپاقتۇر.» ھنرى ۋە ئىسكات تەپسىرلىرىدە مۇنداق دەپ يېزىلغان: «سامىرىيە نۇسخىسى توغرىدۇر. ئۇ باشقىسىدىكى زىتلىقلارنى ھەل قىلىدۇ.»

مەلۇم بولىدىكى، ئەھلى كىتاب ئالىملىرى تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسى «چىقىش» 12 ˚ 40 - تېكىستتىكى خاتالىقلارنى ئېتىراپ قىلىشتىن باش تارتالمىغان.

2 - مىسىر زېمىنىدىن مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە چىقىپ كەتكەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ سانى ھەققىدىكى خاتالىقلار

تەۋرات «سانلار» 1 ˚ 45 - 47 - تېكىستلەردە مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان «ئۇلارنىڭ سانىنى مۇسا بىلەن ھارۇن ساناپ چىقتى... ئىسرائىل ئەۋلادلىرىدىن ئۆز ئاتىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدىن سوقۇشقا چىققانلارنىڭ ھەممىسى 20 ياشنىڭ ئۈستىدە ئىدى. ئۇلارنىڭ سانى 603550 (ئالتە يۈز ئۈچ مىڭ بەش يۈز ئەللىك) ئىدى. ئەمما لاۋىيلار ئاتىلىرىنىڭ نەسەبى ئېتىبارى بىلەن بۇ ساننىڭ ئىچىدىن سانالمايتتى.» يۇقىرىدىكى تېكىستلەرگە كۆرە، مىسىردىن مۇسا ۋە ھارۇن ئەلەيھىسسالاملار بىلەن چىققان ئىسرائىل ئەۋلادلىرىدىن 20 ياشنىڭ ئۈستىدە بولغانلىرىنىڭ ئومۇمىي سانى 603550 كىشىدۇر. لاۋىيلار بۇ ساننىڭ سىرتىدا ئىدى. شۇنىڭدەك، ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئاياللىرى ۋە 20 ياشقا توشمىغان بالىلىرى بۇ ساننىڭ سىرتىدا ئىدى. بۇ سانغا كىرمىگەنلەرنىڭ ھەممىسىنى بۇ سانغا قوشۇپ ھېسابلىغاندىمۇ ئۇلارنىڭ ئومۇمىي سانى ئىككى يېرىم مىليوندىن كەم بولمايدۇ، بۇ خاتادۇر. بۇنىڭ سەۋەبلىرى مۇنداق˚

(1) تەۋرات «يارىتىلىش» 46 ˚ 27 - تېكىستتە، «چىقىش» 1 ˚ 5 - تېكىستتە، «ئۆلگە» 10 ˚ 22 - تېكىستتە، ياقۇپ ئائىلىسىنىڭ مىسىرغا بارغان ۋاقتىدىكى ئومۇمىي سانى 70 كىشى ئىدى دەپ قەيت قىلىنغان.

(2) ئىسرائىل ئەۋلادىنىڭ مىسىردا تۇرغان ۋاقتى 215 يىل ئىدى.

(3) تەۋرات «چىقىش» 1 ˚ 15 - 22 - تېكىستلىرىدە «ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ مىسىر زېمىنىدىن چىقىپ كېتىشىنىڭ ئالدىدىكى 80 يىل جەريانىدا ئۇلارنىڭ ئوغۇل بالىلىرى ئۆلتۈرۈلۈپ، قىزلىرى ساق قالدۇرۇلاتتى» دەپ قەيت قىلىنغان. سىز يۇقىرىدىكى ئۈچ مەسىلىنى تونۇغاندىن كېيىن، ئەقلىڭىزبۇ 603550 ساننىڭ چوقۇم خاتا ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيدۇ. بەلكى بىز ئۇلاردىن مىسىردا تۇغۇلۇپ ھامان ئۆلتۈرۈلگەن بوۋاقلارنى ھېسابقا ئالمىغاندا ۋە ئۇلارنىڭ سانىنى ھەر 25 يىلدا بىر ھەسسە كۆپەيگەن دەپ پەرەز قىلغاندىمۇ 70 كىشىلىك سان 215 يىل ئىچىدە توققۇز قېتىم ھەسسىلەپ كۆپىيىپ ئاخىرقى سان 36000 دىن ئاشمايدۇ. ئەھۋال بۇنداق تۇرسا، قانداقمۇ ئۇلاردىن 20 ياشنىڭ ئۈستىدىكىلەرنىڭ سانى 603550 كىشى بولسۇن!؟ ئەگەر ئۇلاردىن 20 ياشنىڭ ئۈستىدىكىلەرنىڭ سانى يېرىم مىليوندىن كۆپ بولىدىغان بولسا، پۈتۈن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئومۇمىي سانى ئىككى يېرىم مىليوندىن ئاز بولماسلىقى لازىم كېلىدۇ. بۇنداق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس.

تەتقىقاتچى ئالىم ئىبنى خەلدۇن ئۆزىنىڭ تارىخ ئەسىرىنىڭ مۇقەددىمىسىدە بۇ سانىنى ئىنكار قىلىش مەۋقەسىدە بولغان. چۈنكى ياقۇپ ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئارىلىقىدا پەقەت ئۈچ ئاتا يەنى تۆت نەسىل بار ئىدى. بۇ «چىقىش» 6 ˚ 17 - 20 - تېكىستلىرىدە ۋە 3 ˚ 17 - 19 - تېكىستلىرىدە قەيت قىلىنغان مۇنۇ ئىبارىلەرگە ئاساسلىنىدۇ، «مۇسا ئىمراننىڭ ئوغلى، ئىمران قەھتاننىڭ ئوغلى، قەھتان لېۋىنىڭ ئوغلى، لېۋى ياقۇبنىڭ ئوغلىدۇر.» 70 كىشىلىك بىر ئائىلىنىڭ تۆت نەسىل جەريانىدا بۇنچىلىك كۆپ سانغا يېتىشى مۇمكىن ئەمەس. ئەقىلمۇ ئۇنى قوبۇل قىلمايدۇ.

تۆۋەندىكى ئىككى ۋەقەلىكمۇ بۇ ساننىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ˚

(1) تەۋرات «چىقىش» 12 ˚ 38 - 42 - تېكىستلىرىدە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادلىرى بىلەن كۆپ ساندىكى قوي، كالا ۋە باشقا چارۋىلىرىنى ئېلىپ مىسىردىن چىققانلىقى، ئۇلارنىڭ دېڭىزدىن بىر كېچىدىلا ئۆتۈپ كەتكەنلىكى، ئۇلارنىڭ ھەر كۈنى ئىلگىرىلىگەنلىكى، ئۇلارنىڭ ئىلگىرىلەشلىرى ئۈچۈن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بىۋاستە ئاغزاكى بۇيرۇقى يېتەرلىك ئىكەنلىكى، ئىسرائىل ئەۋلادلىرى دېڭىزدىن ئۆتۈپ بولغاندىن كېيىن تۇرىسىنا بويىدىكى ئون ئىككى بۇلاقنىڭ يېنىغا ئورۇنلاشقانلىقى بايان قىلىنغان. ئۇلارنىڭ سانى يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك كۆپ بولغان بولسا، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى چارۋىلىرى بىلەن بىرلىكتە بىر كېچىدىلا دېڭىزدىن ئۆتۈپ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىلگىرىلەشلىرى ئۈچۈن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بىۋاستە ئاغزاكى ئېيتقان ئەمرىنىڭ كۇپايە قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. ئۇنىڭ ئۈستىگە تۇرىسىنانىڭ ئەتراپىدىكى جايلارغا ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ۋە چارۋىلىرىنىڭ كۆپلۈكى بىلەن سىغىشى مۇمكىن ئەمەس.

(2) تەۋرات «چىقىش» 1 ˚ 15 - 22 - تېكىستلىرىدە ئىسرائىل ئەۋلادى ئۈچۈن مىسىردا ئۇلارنىڭ ئاياللىرىنىڭ تۇغۇت ئىشلىرىغا قارايدىغان ئىككىلا دوختۇر ئايالنىڭ بولغانلىقى، بۇ ئىككىسىگە يېڭى تۇغۇلغان ئوغۇل بالىلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆلتۈرۈش بۇيرۇقى بېرىلگەنلىكى قەيت قىلىنغان. (چۈنكى مىسىرنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى پادىشاھى پىرئەۋنگا ئۇنىڭ يېنىدىكى پالچىلىرى ئىسرائىل

ئەۋلادلىرىدىن بىر ئوغۇل تۇغۇلىدىغانلىقى ۋە ئۇ پىرئەۋننىڭ سەلتەنىتىنىڭ گۇمران بولۇشىغا سەۋەب بولىدىغانلىقى ھەققىدە بېشارەت بەرگەندىن كېيىن، پىرئەۋن پۈتۈن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئوغۇل تۇغۇلغان بوۋاقلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە پەرمان چىقارغان ـ ت)

ئەگەر ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ سانى يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك، چوڭ سان بولغان بولسا، ئىككى ئايال دوختۇرنىڭ پۈتۈن تۇغۇتلارغا قارىشى ئىمكانسىز، بەلكى بۇنداق ۋەزىيەت مىڭلارچە تۇغۇت ئاياللىرىنىڭ بولۇشىنى تەقەززا قىلىدۇ. شۈبھىسىزكى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى سانى 215 يىل ئىچىدە 70 كىشىدىن نەسىللىنىش مىقدارىدا ئىدى. شۇنداق بولغاندىلا ئۇلارنىڭ تۇغۇت ئىشلىرىغا ئىككى ئايال يېتەرلىك بولىدۇ. ئۇلارنىڭ پۈتۈن چارۋىلىرى بىلەن مىسىردىن سىنا زېمىنىغا چىقىپ بولۇشى ئۈچۈن بىر كېچە يېتەرلىك بولىدۇ. بۇ ساندىكى كىشىلەرنىڭ ھەر كۈنى ئىلگىرىلىشى ئۈچۈن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاغزاكى بۇيرۇقى يېتەرلىك بولىدۇ ۋە تۇرسىنا ئەتراپىدىكى جايلارمۇ ئۇلارنىڭ ۋە بارلىق چارۋىلىرىنىڭ ئورۇنلىشىشى ئۈچۈن يېتەرلىك سانىلىدۇ. شۈبھىسىز ھالدا كېسىپ ئېيتىمىزكى، تەۋرات «سانلار» 1 ˚ 44 - 47 - تېكىستلىرىدىكى «ئىسرائىل ئەۋلادلىرىدىن 20 ياشنىڭ ئۈستىدە بولغانلىرىنىڭ سانى 603550 كىشى ئىدى» دېگەن ئىبارىلەر خاتادۇر.

3 - داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىشنى كېرەك قىلىدىغان خاتالىق

تەۋرات «ئۆلگە» 23 ˚ 2 - تېكىستتە «زىنا بالىسى رەبنىڭ جامائىتىگە كىرەلمەيدۇ. ئۇنىڭ ئونىنچى ئەۋلادىغىچە ھېچبىرى رەبنىڭ جامائىتىگە كىرەلمەيدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىست خاتادۇر. چۈنكى بۇ تېكىستكە كۆرە داۋۇد ئەلەيھىسسالام رەبنىڭ جامائىتىگە كىرەلمەيدۇ ۋە پەيغەمبەرمۇ سانالمايدۇ. چۈنكى، تەۋرات «يارىتىلىش» 38 ˚ 12 - 30 - تېكىستلىرىدە بايان قىلىنىشىچە، فارىس زىنا بالىسىدۇر. فارىسنىڭ دادىسى يەھۇزا سامار ئىسىملىك بىر ئايال بىلەن زىنا قىلغانلىق نەتىجىسىدە ئۇنىڭ ئوغلى فارىس تۇغۇلغان. داۋۇد ئەلەيھىسسالام فارىسنىڭ 9 - نەۋرىسىدۇر. داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚ 1 - 6 - تېكىستلەردە ۋە ئىنجىل «لۇقا» 3 ˚ 31 - 33 - تېكىستلەردە بايان قىلىنىشىچە مۇنداقتۇر˚ داۋۇد يەسسانىڭ ئوغلى، يەسسا ئۆبېدنىڭ ئوغلى، ئۆبېد بوئەزنىڭ ئوغلى، بوئەز سەلمۇننىڭ ئوغلى، سەلمون نەھشۇننىڭ ئوغلى، نەھشون ئەممىنادابنىڭ ئوغلى، ئەممىناداب ئارامنىڭ ئوغلى، ئارام ھەسرۇننىڭ ئوغلى، ھەسرون فارىسنىڭ ئوغلى، فارىس يەھۇزانىڭ ئوغلى، يەھۇزا ياقۇبنىڭ ئوغلى، ياقۇب ئىسھاقنىڭ ئوغلى، ئىسھاق ئىبراھىمنىڭ ئوغلىدۇر. تەۋرات «زەبۇر» 89 ˚ 26 - 27 - تېكىستلىرىگە كۆرە داۋۇد ئەلەيھىسسالام رەب جامائەسىنىڭ رەئىسى ۋە يەر يۈزىدىكى پۈتۈن پادىشاھلارنىڭ كاتتىسى سانىلىدۇ. شۇڭا كېسىپ ئېيتىمىزكى، تەۋرات «ئۆلگە» 23 ˚ 2 - تېكىست خاتادۇر. 1825 - يىلى لوندوندا ۋە 1826 - يىلى كالكۇتتادا نەشر قىلىنغان ئىنجىل «لۇقا» دىكى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئۇنىڭ ئەجدادلىرىدىن ئارام بىلەن ھەسرۇننىڭ ئوتتۇرىسىغا يورام دېگەن بىر ئىسىمنى زىيادە قىلىش ئارقىلىق كۆپەيتىپ نەشر قىلىنغان. ئۇلار بۇ زىيادىنى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبىنى كۆپەيتىپ ئۇنى فارىسنىڭ 11 - نەۋرىسى قىلىپ كۆرسىتىش ئۈچۈن قىلغان. لېكىن بۇ ئويدۇرمىچىلار ئىنجىل «لۇقا» دىكى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبىگە يورام دېگەن بۇ ئىسىمنى زىيادە قىلغان ۋاقىتىدا بۇ ئىككى نەشرىنىڭ ئىچىدە بار بولغان «مەتتا» دىكى نەسەب بابىغىمۇ بۇ ئىسىمنى زىيادە قىلىشنى ئۇنۇتقان. بۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئويدۇرمىچىلىق ئەپتى بەشرىسى ئېچىلىپ قالغان. ئەينى ۋاقىتتا نەشر قىلىنغان بۇ ئىككى ئىنجىل ئوتتۇرىسىدا داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبىدىكى كەم - زىيادىلىق ئىختىلاپ ھازىرمۇ شۇ بويىچە داۋام قىلماقتا. ئۇلار زىيادە قىلغان يورام دېگەن بۇ ئىسىم مەزكۇر ئىنجىلنىڭ 1844 - يىلىدىكى ۋە 1865 - يىلىدىكى نەشرلىرىدە يوق. ئۇلاردىن كېيىنكى نەشرلىرىدىمۇ يوقتۇر. توغرىسى، تەۋرات «ئۆلگە» 23˚ 2 - تېكىست ئاساسىدىن ئويدۇرمىدۇر. ئۇنىڭدىكى يەھۇزانىڭ سامار بىلەن زىنا قىلغانلىق قىسسىسىمۇ تۆھمەتتۇر. ئەھلى كىتابنىڭ ئاتاقلىق مۇپەسسىرى ھارسلىيمۇ «....ئونىنچى نەسلىگىچە ھېچبىرى رەبنىڭ جامائىتىگە كىرەلمەيدۇ» دېگەن ئىبارە ئويدۇرمىدۇر. ئۇنىڭ ھېچبىر ئاساسى يوقتۇر دەپ ھۆكۈم قىلغان.

4 - پېيتەشەمس ئەھلىدىن ئۆلتۈرۈلگەنلەرنىڭ سانى ھەققىدىكى خاتالىق

تەۋرات «سەمۇئىل1» 6 ˚ 13 - 19 تېكىستلىرىدە «پېيتەشەمس ئەھلى ۋادىدا بۇغداي ئوراۋاتاتتى. ئۇلار باشلىرىنى كۆتۈرۈپ يۇقىرىغا قارىۋېدى بىر ساندۇقنى كۆردى ۋە بۇنىڭدىن خۇشال بولۇشتى. رەب بۇ ۋاقىتتا پېيتەشەمس ئەھلىنى ئۇردى. چۈنكى ئۇلار رەبنىڭ ساندۇقىغا قارىدى. ئۇلاردىن 50 مىڭ 70 كىشى ئۆلتۈرۈلدى. خەلق يىغلاشقا باشلىدى. چۈنكى رەب بۇ خەلققە قاتتىق زەربە

بەرگەن ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. شۈبھىسىزكى، بۇ خەۋەر خاتادۇر. ئادەم كىلارك بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىدىكى بۇ تېكىست چوقۇم ئۆزگەرتىشكە ئۇچرىغان ياكى ئۇنىڭدىن بەزى ئىبارىلەر چۈشۈپ قالغان ياكى بىلىپ ـ بىلمەي (ئەللىك مىڭ) دېگەن لەۋزىنى قوشۇپ قويغان بولۇشى ناھايىتى ئېنىقتۇر. چۈنكى بۇنداق كىچىك بىر يېزىدا بۇ ساندىكى ئىنسانىنىڭ بولۇشى ناتايىن. بار دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا ئورما ئورغىلى چىققانلىقى ئەقىلگە سىغمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەللىك مىڭ كىشىنىڭ ئېتىزلىقنىڭ ئوتتۇرىسىغا قويۇلغان بىر ساندۇقنى بىرلا ۋاقىتتا كۆرەلىشى تېخىمۇ مۇمكىن ئەمەس.»

تەۋراتنىڭ لاتىنچە نۇسخىسىدا بۇ ئىبارە «يەتمىش رەئىس ۋە ئەللىك مىڭ خەلق ئۆلتۈرۈلگەن» دەپ قەيت قىلىنغان، گىرېكچە نۇسخىدىمۇ ئىبرانىچە نۇسخىسىغا ئوخشاش «ئەللىك مىڭ يەتمىش ئىنسان» دەپ قەيت قىلىنغان. ئەمما تەۋراتنىڭ سۈريانىچە ۋە ئەرەبچە تەرجىمىلىرىدە «بەش مىڭ يەتمىش ئىنسان» دەپ قەيت قىلىنغان. تارىخشۇناس يۇسىفس «70 كىشى» دەپ يازغان. ئەھلى كىتابنىڭ يەنە باشقا ئالىملىرى ھەر خىل رەقەملەرنى يازغان. تەۋراتنىڭ نۇسخىلىرىدىكى بۇ زىتلىقلار ۋە بايان قىلىنغان رەقەمنىڭ ئىمكانسىزلىقى بىزگە بۇ ماۋزۇدا ئىبارىلەرنى كېمەيتىش ياكى قوشۇش ئارقىلىق ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلگەنلىكىگە تولۇق قانائەت ھاسىل قىلدۇرىدۇ. ھېنرى ۋە ئىسكات تەپسىرلىرىدە بۇنچىلىك ئىشقا كىشىلەرنىڭ گۇناھكار بولۇپ سانىلىشىنى ۋە بۇنداق كىچىك بىر يېزىدا بۇ خىل ئۆلتۈرۈشنىڭ بولغانلىقىنى ئېھتىمالدىن يىراق سانىغان ۋە بۇ ھادىسىنىڭ بولغانلىقىدىن شەكلەنگەن. باشقا ئالىملارمۇ تارىختا بۇنداق بىر ھادىسىنىڭ بولغانلىقىنى ئېھتىمالدىن يىراق سانىغان ۋە بۇ خەۋەرنى ئىنكار قىلىپ، تەۋراتنىڭ بۇ تېكىستلىرىنىڭ ئۇيدۇرۇلغانلىقىغا ئىقرار قىلغان.

5 ـ سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام بىنا قىلغان راۋاقنىڭ ئېگىزلىكى ھەققىدىكى خاتالىق

تەۋرات «كۇنلەر 2» 3 ˚ 4 ـ تېكىستتە «راۋاقنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئۆينىڭ كەڭلىكىدە 20 گەز، ئېگىزلىكى 120 گەز ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋرات «پادىشاھلار 1» 6 ˚ 2 ـ تېكىستتە «سۇلەيمان بىنا قىلغان ئۆينىڭ ئېگىزلىكى 30 گەز ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ ئۆينىڭ ئېگىزلىكى 30 گەز بولغان بولسا، راۋاقنىڭ ئېگىزلىكى قانداقمۇ 120 گەز بولسۇن؟!

ئادەم كىلارك ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە «كۇنلەر 2» 3 ˚ 4 ـ تېكىستتە چوقۇم خاتالىق بولغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغان. شۇڭا بۇ تېكىستنى ئەرەب ۋە گىرېك تىللىرىغا تەرجىمە قىلغانلار 100 دېگەن رەقەمنى ئېلىپ تاشلاپ «راۋاقنىڭ ئېگىزلىكى 20 گەز ئىدى» دەپ يازغان. بۇنىڭغا بىنائەن بۇ نۇسخىنىڭ 1844 ـ يىلدىكى نەشرىدە بۇ خاتالىق تۈزىتىلىپ، «ئۆينىڭ ئالدىدىكى راۋاقنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئۆينىڭ ئۇزۇنلۇقىدا 20 گەز، ئېگىزلىكى ھەم 20 گەز ئىدى» دەپ يېزىلغان.

6 ـ ئەبىيا ۋە يەربىئامنىڭ ئەسكەرلىرىنىڭ سانى ھەققىدىكى خاتالىق

تەۋرات «كۇنلەر2» 13 ˚ 3 ـ 17 – تېكىستلەردە «ئەبىيا 400 مىڭ كىشىلىك تاللانغان چەۋەندازلىرى بىلەن ئۇرۇشنى باشلىدى. يەربىئام بولسا ئۇرۇشقا 800 مىڭ كىشىلىك قايتماس چەۋەندازلارنى تاللىدى. ئەبىيا ئۇلارغا قاتتىق زەربە بەردى. ئىسرائىل تەرەپتىن 500 مىڭ كىشى ئۆلتۈرۈلدى» دەپ قەيت قىلىنغان. ئەھلى كىتابنىڭ مۇپەسسىرلىرى بۇ ئىككى تېكىستتىكى سانلارنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلغان. چۈنكى ئۇ ۋاقىتتىكى پادىشاھلارنىڭ ئادەم سانىغا قىياس قىلغاندا بۇ سان ئەقىلگە سىغمايدۇ. ئۇ ۋاقىتلاردا ئۇلارنىڭ سانىنىڭ ئازلىقىدىن ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى توپلىغاندىمۇ بۇ سانغا يەتمەيتتى. شۇڭا تەۋراتنىڭ لاتىنچىغا قىلىنغان كۆپ تەرجىمىلىرىدە بۇ سان ئۆزگەرتىلىپ بىرىنچى سان 40 مىڭ، ئىككىنچى سان 80 مىڭ، ئۈچىنچى سان 50 مىڭ دەپ يېزىلغان. ئەھلى كىتاب مۇپەسسىرلىرىمۇ بۇ ئۆزگەرتىشلەرگە نارازىلىق بىلدۈرمىگەن، بەلكى قوللىغان.

7 ـ ئادەم ئەلەيھىسسالام يېگەن دەرەخ ۋە ئۇنىڭ يېيىشى توغرىسىدىكى خاتالىق

تەۋرات «يارىتىلىش» 2 ˚ 7 ـ تېكىستتە «ياخشىلىق بىلەن يامانلىقنى تونۇش دەرىخىدىن يېمە. چۈنكى سەن ئۇنى يېگەن كۈنۈڭ ئۆلىسەن» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ خاتادۇر. چۈنكى ئادەم ئەلەيھىسسالام بۇ دەرەختىن يېگەن ۋە ئۇ كۈنى ئۆلمىگەن، بەلكى ئۇنىڭدىن كېيىن 900 يىلدىن كۆپرەك ئۆمۈر كۆرگەن. تەۋرات «يارىتىلىش» 6 ˚ 3 ـ تېكىستتە «رەب دېدىكى˚ مېنىڭ ئىنسانغا ئاتا قىلغان

روھىم ئۇنىڭ ئازغۇنلۇقلىرى سەۋەبتىن مەڭگۈگە داۋام قىلمايدۇ. ئۇ بەربىر ئىنساندۇر، ئۇنىڭ ئۆمرى 120 يىل بولىدۇ.» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇمۇ ئىنتايىن خاتادۇر. چۈنكى قەدىمكى زاماندىكى ئىنسانلارنىڭ ئۆمۈرلىرى ناھايىتى كۆپ بولغان. تەۋرات «يارتىلىش» 5 ˚ 1 - 31 - تېكىستلەرگە كۆرە˚ ئادەم ئەلەيھىسسالام 930 يىل ، شىيش 912 يىل، ئەنۇش 905 يىل، قىنان 910 يىل، مەھەلئىل 895 يىل، يارد 962 يىل، ئەخنۇخ (ئىدرىس ئەلەيھىسسالام) 365 يىل، مۇتەشالىھ 969 يىل، لامىك 777 يىل ياشىغان. تەۋرات «يارتىلىش» 9 ˚ 29 - تېكىستكە كۆرە: نۇھ ئەلەيھىسسالام 950 يىل ياشىغان. شۇنىڭدىن ئېنىقلاندىكى، ئىنسانلارنىڭ يېشىنى 120 يىلغا توختىتىش خاتادۇر، ئەلۋەتتە.

8 - ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبىدە كەلگەن نەسىللەر ساندىكى خاتالىق

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان نەسەبى ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚ 1 - 17 – تېكىستلەردە مۇنداق بايان قىلىنغان˚ «ئىبراھىمدىن داۋۇدقىچە بولغان نەسىللەرنىڭ ھەممىسى 14 نەسىلدۇر. داۋۇدتىن بابىل ئەسىرلىكىگىچە بولغان نەسىللەر 14 نەسىلدۇر. بابىل ئەسىرلىكىدىن ئىيساغىچە بولغان نەسىللەر 14 نەسىلدۇر.» بۇ تېكىستتىن مەلۇم بولدىكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان نەسەبى ئۈچ دەۋرنى ۋە ھەربىر دەۋر 14 ئەۋلادنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. نەتىجىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان نەسىللەرنىڭ ئومۇمىسى 42 نەسىل بولۇپ چىقىدۇ. بۇ خاتادۇر. چۈنكى بۇ نەسىللەرنىڭ ئومۇمى سانى 41 نەسىل ئىدى. بىرىنچى دەۋر يەنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامدىن داۋۇد ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان نەسەب بولۇپ، ئۇنىڭدا 14 نەسىل، ئىككىنچى دەۋر يەنى سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامدىن يەكونىياغىچە بولغان نەسەب بولۇپ، بۇنىڭدا 14 نەسىل، ئۈچىنچى دەۋر يەنى شەئەلتىيلدىن ئىيسا ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان نەسەب بولۇپ، بۇنىڭدا 13 نەسىل ئۆتكەن. مىلادىيەنىڭ ئۈچىنچى ئەسىرىدە ئۆتكەن ئالىم بۇرفىرى بۇ خاتالىقنى قارشى چىققان بولسىمۇ بۇنىڭغا جاۋاب تاپالمىغان.

9 - داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ كاھىنلارنىڭ يېنىغا بارغانلىقى ھەققىدىكى خاتالىق

ئىنجىل «مەتتا» 12 ˚ 3 - 4 - تېكىستلەردە «ئۇلارغا ئېيتتى˚ سىلەر داۋۇدنىڭ ئۆزى ۋە يېنىدىكىلىرى ئاچ قالغاندا قانداق قىلغانلىقىنى ئوقۇمىدىڭلارمۇ؟ ئۇ ئاللاھنىڭ بەيتىگە كىرىپ كاھىنلاردىن باشقا ئۇنىڭغا ۋە يېنىدىكىلەرگە يېيىش ھالال بولمىغان نانىنى قانداق يېدى.» ئىنجىل «لۇقا» 6 ˚ 3 - 4 - تېكىستلەردىمۇ شۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان. ئىنجىل «مۇرقۇس» 2 ˚ 25 - 26 - تېكىستلەردە «ئۇلارغا ئېيتتى˚ داۋۇد ئاچ قالغان ۋاقتىدا ئۇنىڭ ۋە يېنىدىكىلەرنىڭ نېمە قىلغانلىقىنى ھېچ ئوقۇمىدىڭلارمۇ؟ ئۇ كاھىنلارنىڭ كاتتىسى ئەبىئەسارنىڭ دەۋرىدە ئاللاھنىڭ بەيتىگە قانداق كىردى ۋە كاھىنلاردىن باشقىسىغا يېيىش ھالال بولمىغان نانىنى يېدى ۋە يېنىدىكىلەرگىمۇ بەردى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىستلەردىكى «ئۇنىڭ يېنىدىكىلەر»، «ئۇنىڭ يېنىدىكىلەرگە» ۋە «ئۇنىڭ يېنىدىكىلەرگىمۇ بەردى» دېگەن ئىبارىلەر ئۇيدۇرمىدۇر. چۈنكى داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئۇ ۋاقىتتا يالغۇز ئىدى. ئۇنىڭ يېنىدا ھېچكىم يوق ئىدى. يەنە «كاھىنلارنىڭ كاتتىسى ئەبىئەسارنىڭ دەۋرىدە» دېگەن ئىبارىمۇ ئۇيدۇرمىدۇر. چۈنكى داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئۇ جايغا كەلگەن ۋاقىتتىكى كاھىنلارنىڭ كاتتىسى ئەخمالىك ئىسىملىك بىر كىشى ئىدى. بۇ خاتالىقلار ۋە ئۇيدۇرمىچىلىقلار بۇ قىسسىنىڭ ئەسلى تېكىستى بولغان «سەمۇئىل 1» 21 ˚ 1 - 9 - تېكىستلەرگە ۋە مەزكۇر كىتابنىڭ 22 ˚ 23 - تېكىستىگە مۇراجىئەت قىلىش بىلەن بىلىنىدۇ. شۇڭا مىستېر گوۋېل ئۆز كىتابىدا بۇلارنى خاتا ۋە ئۇيدۇرما دەپ يازغان. كۆپلىگەن ئالىملارمۇ ئۇنى تەستىق قىلغان. ئۇلارنىڭ تەتقىقاتىغا كۆرە يۇقىرىدىكى سۆزلەر ئەسلى تېكىستقا قوشۇۋېلىنغان ئۇيدۇرما سۆزلەردۇر.

10 - ئىيسا ئەلەيھىسسالام دارغا ئېسىلغاندا يۈز بەرمىگەن ئىشلارنىڭ يېزىلغانلىقىدىكى خاتالىق

ئىنجىل «مەتتا» 27 ˚ 50 - 53 - تېكىستلەردە «ئىيسا يۇقىرى ئاۋاز بىلەن ۋارقىرىغان ھالدا جان ئۈزدى. ئىبادەتخانىنىڭ پەردىسى يۇقىرىدىن تۆۋەنگە ئىككى پارچە بولۇپ پارچىلاندى. يەر تەۋرەپ كەتتى. تاشلار پارچىلاندى. قەبرىلەر ئېچىلدى، ئۇنىڭدا ئۇخلاۋاتقان ئۆلۈغلارنىڭ جەسەتلىرى ئورنىدىن تۇردى. ئۇلار قەبرىلىرىدىن چىقىپ قۇددۇس شەھىرىگە كىردى ۋە كۆپ كىشىلەرگە كۆرۈندى» دەپ قەيت قىلىنغان.

ئىنجىل «مۇرقۇس» 15 ˚ 38 - ۋە ئىنجىل «لۇقا» 23 ˚ 45 - تېكىستلەردە ئىبادەتخانىنىڭ پەردىسىنىڭ يىرتىلغانلىقىدىن باشقا، يەرنىڭ تەۋرىگەنلىكى، تاشلارنىڭ پارچىلانغانلىقى، ئۆلۈغلارنىڭ قەبرىلىرىدىن چىقىپ قۇددۇس شەھىرىگە كىرگەنلىكى ۋە

ئۇلارنىڭ كۆپ كىشىلەرگە كۆرۈنگەنلىكى قاتارلىق رىۋايەتلەرنىڭ ھېچبىرى قەيت قىلىنمىغان. بۇ چوڭ ھادىسىنى يالغۇز مەتتادىن باشقا شۇ زامانلارنىڭ تارىخچىلىرىنىڭ ھېچبىرى يازمىغان. ئۇلارنى بۇ ۋەقەلىكنى ئۇنتۇپ قالغان بولۇشى ئېھتىمال دەپ قاراشقىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى ئىنسان ھەرقانچە ئۇنۇتقاق بولغان ھالدىمۇ بۇنداق ئاجايىپ، ھەيران قالارلىق ھادىسىنى ئۇنتۇپ قالمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە لۇقا ئاجايىپ ۋەقەلەرنى يېزىشقا، باشقىلارغا نىسبەتەن ئەڭ قىزىقىدىغان بىر ئادەم ئىدى. ئەھمىيەتلىك بولمىغان ئادەتتىكى ۋەقەلەر ۋە رىۋايەتلەرنىڭ يېزىلىپ، بۇنداق ئاجايىپ ھادىسىنىڭ — ئەگەر ئۇ ئەمەلىيەتتە بولغان ئىش بولسا — يېزىلمىغانلىقى تەسەۋۋۇردىن يىراق، ئەلۋەتتە. شۈبھىسىزكى بۇ ھېكايە يالغاندۇر. تەتقىقاتچى نورتېن ئىنجىللارنى مۇداپىئە قىلىشتا تونۇلغان ئەڭ مۇتەئەسسىپ بىر شەخس تۇرۇپ، بۇ ھېكايىنىڭ يالغانلىقىغا نۇرغۇنلىغان دەلىللەرنى كەلتۈرگەن ۋە مۇنداق دېگەن «بۇنىڭغا ئوخشىغان ھېكايىلەر ئېرۇسالىم خارابىسىدىن كېيىن يەھۇدىيلارنىڭ ئارىسىدا كەڭ تارقالغان خۇراپاتلاردۇر. بەلكى بۇ ھېكايىلەرنى بىرى ئىنجىل مەتتانىڭ شەرھىسىگە يازغان بولۇشى ئاندىن ئۇنى نۇسخا قىلىپ كۆچۈرگەن كاتىپ ياكى تەرجىمان ئۇنى ئەسلى تېكىست دەپ گۇمان قىلىپ ئۇنىڭغا كىرگۈزۈپ قويغان بولۇشى ئېھتىمال.» نورتېننىڭ سۆزىدىن مەلۇمكى، ئىنجىل مەتتانى تەرجىمە قىلغان ئادەم توغرا ــ خاتانى ئايرىيالمايدىغان بىرسى ئىدى. ئۇ كىتابتا كۆرگەنلىرىنىڭ ھەممىسىنى توغرا ــ خاتا، تېكىست ۋە شەرھى دەپ ئايرىماستىن تەرجىمە قىلىپ قويغان. بۇنداق تەرجىمىگە ئىشەنچ قىلىشقا بولامدۇ؟!

11 ـ شالىھنىڭ دادىسىنىڭ ئىسمى توغرىسىدىكى خاتالىق

ئىنجىل «لۇقا» 3 ˚ 36 ـ تېكىستتە «شالىھ قىناننىڭ ئوغلى، قىنان ئەرفە كىشادنىڭ ئوغلىدۇر» دەپ قەيت قىلىنغان. قىنان دېگەن ئىسىمنىڭ شالىھ بىلەن ئەرفە كىشادنىڭ ئوتتۇرىسىدا كېلىشى چوقۇم خاتادۇر. تەۋرات «يارىتىلىش» 10 ˚ 24 ـ تېكىستتە «ئەرفە كىشادتىن شالىھ تۆرەلگەن» دەپ قەيت قىلىنغان. يەنە مەزكۇر كىتابنىڭ 11 ˚ 12 ـ 13 ـ تېكىستلىرىدە «ئەرفە كىشاد 35 ياشقا كىرگەندە شالىھ تۇغۇلدى. شالىھ تۇغۇلغاندىن كېيىن ئەرفە كىشاد 403 يىل ياشىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىستتە تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسى بىلەن سامىرىيە نۇسخىسى ئىتتىپاقتۇر. بۇ تېكىستنىڭ ئوخشىشى تەۋرات «كۈنلەر1» 1 ˚ 18 ـ تېكىستتە بايان قىلىنغان. بۇلارنىڭ ھەممىسىدە شالىھ ئەرفە كىشادنىڭ ئوغلى دەپ قەيت قىلىنغان. بۇنىڭدىن ئىسپاتلاندىكى لۇقانىڭ يازغانلىرى خاتادۇر. قىنان دېگەن ئىسىم پەقەت تەۋراتنىڭ گىرېكچە تەرجىمىسىدىلا مەۋجۇتتۇر.

كۈچلۈك ئېھتىمالغا كۆرە، بەزى ئويدۇرمىچى خرىستىئانلار تەۋراتنى ئىنجىلغا ئۇيغۇنلاشتۇرۇش، بۇنىڭ بىلەن ئىنجىللارنى خاتالىقلاردىن ئاقلاش ئۈچۈن ئۇنىڭ گىرېكچە تەرجىمىسىنى ئۆزگەرتكەن بولۇشى كېرەك.

## مۇقەددەس كىتابلارنىڭ لەۋزىلىرىدىكى ئۆزگەرتىشلەر

1 ـ تۇفاندىن بۇرۇنقى كاتتىلارنىڭ ياشلىرى توغرىسىدىكى ئۆزگەرتىشلەر

ھەزرىتى ئادەم يارىتىلغاندىن باشلاپ تۇفان ۋەقەسىگىچە ئۆتكەن زامانلار توغرۇلۇق تەۋرات «يارىتىلىش» 5 ˚ 1 ـ 32 ـ تېكىستلەردە سۆزلەنگەن. بۇ مۇددەت ھەزرىتى ئادەمنىڭ دەۋرىدىن نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىگىچە ئۆتكەن زامانلارنىڭ مۇددىتى ئىدى. بۇ زامانلارنىڭ مۇددىتى تەۋراتنىڭ سامىرىيە نۇسخىسىغا كۆرە 1307 ـ يىل، تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىغا كۆرە 1656 يىل، تەۋراتنىڭ گىرېكچە نۇسخىسىغا كۆرە 2262 يىلدۇر. بۇ ئۈچ نۇسخىدا بايان قىلىنغان رەقەملەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى چوڭ ئوخشىماسلىقلار كۆرۈلمەكتە. تەۋراتنىڭ يۇقىرىدىكى ئۈچ نۇسخىسى ھەزرىتى ئادەمنىڭ 930 يىل ئۆمۈر كۆرگەنلىكىگە بىردەك ئىتتىپاقتۇر. (تەۋرات «يارىتىلىش» 5 ˚ 5 ـ تېكىست) ئۈچ نۇسخا تەۋرات يەنە نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇفان ۋەقەسى بولغان ۋاقىتتا 600 ياشتا ئىكەنلىكىگىمۇ ئىتتىپاقتۇر. (تەۋرات «يارىتىلىش» 7 ˚ 6 ـ تېكىست) ئەگەر بىز تۇفان ۋەقەسى بولغان ۋاقىتتىن يەنى 1307 يىلدىن ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ يېشىنى يەنى 930 يىلنى ئېلىۋەتسەك (1307-930=377) يىل قالىدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن ئادەم ئەلەيھىسسالام تۇفان ۋەقەسىدىن 377 يىل بۇرۇن ۋاپات بولغان بولىدۇ. نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇفان ۋەقەسى بولغان ۋاقىتتىكى يېشىدىن يەنى 600 يىلدىن 377 يىلنى ئېلىۋەتسەك (600-377=223) يىل قالىدۇ. نەتىجىدە تەۋراتنىڭ سامىرىيە نۇسخىسىغا بىنائەن نۇھ ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا 223 يىل ياشىغان بولىدۇ. بۇ پۈتۈن تارىخچىلارنىڭ بىردەك

ئۈتتىپاقى بىلەن خاتادۇر. تەۋراتنىڭ گىرىكچە ۋە ئىبرانىچە نۇسخىلىرىمۇ بۇنى ئىنكار قىلىدۇ. چۈنكى ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا ئۇ 930 ياشتا ئىدى. تۇفان ۋەقەسى بولغان ۋاقىتتا نۇھ ئەلەيھىسسالام 600 ياشتا ئىدى. بۇ ئىككى ساننى قوشقاندا

1530= 930 + 600 يىل بولۇپ چىقىدۇ. تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىغا كۆرە ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇپ، 126 يىلدىن كېيىن نۇھ ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن بولۇپ چىقىدۇ (يەنى تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىغا كۆرە ئادەم ئەلەيھىسسالام يارىتىلغاندىن باشلاپ تۇفان ۋەقەسىغىچە ئۆتكەن ۋاقىت 1656 يىل، ئادەم ئەلەيھىسسالام 930 يىل ئۆمۈر كۆرگەن، نۇھ ئەلەيھىسسالام تۇفان ۋەقەسى بولغاندا 600 ياشتا ئىدى. 1656 يىلدىن ئادەمنىڭ يېشى بولغان 930 يىل بىلەن نۇھنىڭ تۇفاندىكى يېشى بولغان 600 يىلنى ئېلىۋەتكەندە 126 يىل يەنى

126=600-930- 1656 يىل قالىدۇ. بۇ 126 يىل ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن نۇھ ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگىچە ئۆتكەن يىلدۇر ـ ت ) تەۋراتنىڭ گىرىكچە نۇسخىسىغا كۆرە نۇھ ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن 732 يىل كېيىن دۇنياغا كەلگەن (يەنى 732= 1530- 2262 ) بولۇپ چىقىدۇ.

تەۋراتنىڭ بۇ ئۈچ نۇسخىسى ئوتتۇرىسىدىكى بۇنداق چوڭ زىتلىقلار تۈپەيلىدىن يەھۇدىيلارنىڭ مەشھۇر تارىخشۇناس ئالىمى ۋە پۈتۈن خىرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە پېشۋا سانالغان يۇسېفۇس تەۋراتنىڭ نۇسخىلىرىنىڭ ھېچبىرىگە ئىشەنچ قىلمىغان ۋە ئادەمنىڭ يارىتىلىشىدىن تۇفان ۋەقەسىگىچە ئۆتكەن ۋاقىتنىڭ 2256 يىل ئىكەنلىكىنى كۈچلەندۈرگەن.

2 ـ تۇفاندىن كېيىنكى كاتتىلارنىڭ ياشلىرى ھەققىدىكى ئۆزگەرتىشلەر

تۇفان ۋەقەسىدىن باشلاپ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغان ۋاقتىغىچە ئۆتكەن مۇددەت تەۋرات «يارىتىلىش» 11 ° 10 - 26 ـ تېكىستلەردە بايان قىلىنغان. بۇ مۇددەت تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىغا كۆرە 292 يىل، سامىرىيە نۇسخىسىغا كۆرە 942 يىل، گىرىكچە نۇسخىسىغا كۆرە 1072 يىلدۇر. بۇ ئۈچ نۇسخىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى رەقەملەر بىر ـ بىرىگە ھېچ يېقىنلاشمايدىغان بىر زىتلىقلاردۇر. ئەمما تەۋراتنىڭ بۇ ئۈچ نۇسخىسى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇفاندىن كېيىن 350 ئۆمۈر كۆرگەنلىكىگە ئىتتىپاقتۇر. (تەۋرات «يارىتىلىش» 9 ° 28 ـ تېكىست) تۇفاندىن كېيىن نۇھ ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغان ۋاقىتقىچە بولغان 350 يىلدىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەنگە قەدەر بولغان 292 يىلنى ئېلىۋەتسەك 58 يىل قالىدۇ (يەنى 58=292-350) نەتىجىدە تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىغا كۆرە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا تۇغۇلغان ۋە نۇھ ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغاندا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام 58 ياشتا بولغان بولىدۇ. بۇ پۈتۈن تارىخچىلارنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن خاتادۇر. تەۋراتنىڭ سامىرىيە ۋە گىرىكچە نۇسخىلىرىمۇ بۇنى يالغانغا چىقىرىدۇ. چۈنكى تەۋراتنىڭ سامىرىيە نۇسخىسىغا كۆرە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن 592 يىل كېيىن دۇنياغا كەلگەن (يەنى

592= 350 ـ 942) تەۋراتنىڭ گىرىكچە نۇسخىسىغا كۆرە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن 722 يىل كېيىن دۇنياغا كەلگەن (يەنى 722=350-1072) بۇ ئۈچ نۇسخا تەۋراتنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بۇنداق چوڭ زىتلىقلارنىڭ تۈپەيلىدىن يۇسېفۇس بۇ نۇسخىلارنىڭ ھېچبىرىگە ئىشەنچ قىلىشقا بولمايدىغانلىقىنى تەكىتلىگەن ۋە تۇفان ۋەقەسىدىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن ۋاقىتقىچە ئۆتكەن مۇددەتنى 993 يىل دەپ بېكىتكەن.

ئەھلى كىتابنىڭ بۈيۈك مۇپەسسىرلىرىدىن ھىنرى ۋە ئىسكاتلار ئۆز تەپسىرلىرىدە ئېكىستايننىڭ مۇنۇ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرگەن° «يەھۇدىيلار 130 ـ مىلادىيەدە شۇ دەۋر خىرىستىئانلىرىنىڭ تەۋراتنىڭ گىرىكچە نۇسخىسىنى ئىبرانىيە نۇسخىسىدىن ئېتىبارلىق ساناپ ئۇنىڭغىلا ئېتىقاد قىلىشتىن ئىبارەت تەئەسسۇپلۇقى تۈپەيلىدىن، خىرىستىئانلار ئېتىبارلىق سانايدىغان بۇ گىرىكچە نۇسخىنى ئېتىبارسىز قىلىش مەقسىتى بىلەن ئىبرانىيە نۇسخىسىدىكى تۇفاندىن كېيىنكى كاتتىلارنىڭ ياشلىرى ھەققىدىكى تېكىستلەرنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەن.» ھورېن ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە تەتقىقاتچى ھېلىزنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىنىڭ قەستەن ئۆزگەرتىلگەنلىكىنى كۈچلۈك دەلىللەر ـ پاكىتلار بىلەن ئىسپاتلىغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. تارىخچى كېنىكاتمۇ يەھۇدىيلارنىڭ بۇ نۇسخىنى يەنى تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ كۆرسەتكەن. ئېنىقكى، ئەھلى كىتاب مۇپەسسىرلىرى ۋە تەتقىقاتچىلىرىنىڭ ئالدىدا ئۇلارنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنىڭ مەزھەبلەر ئارا تەئەسسۇپلۇق ۋە ھاۋايى ـ ھەۋەسلەرنىڭ تۈرتكىسى

بىلەن گاھ قىسقارتىش گاھ زىيادە قىلىش ئارقىلىق قەستەن ئۆزگەرتىلىپ كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىشتىن باشقا چىقىش يولى قالمىغان.

3 - تاشنى قويۇش ئۈچۈن ۋەسىيەت قىلىنغان تاغنىڭ ئىسمى ھەققىدىكى ئۆزگەرتىش

تەۋرات ئىبرانىيە «ئۆلگە» 27 ° 4 - تېكىستتە «سىلەر ئۇردۇندىن ئۆتكەن ۋاقتىڭلاردا بۈگۈن مەن سىلەرگە ۋەسىيەت قىلغان بۇ تاشنى ئىبالە تېغىغا تۇرغۇزىسىلەر» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىست تەۋراتنىڭ سامىرىيە نۇسخىسىدا مۇنداق قەيت قىلىنغان° «سىلەر ئۇردۇندىن ئۆتكەن ۋاقتىڭلاردا بۈگۈن مەن سىلەرگە ۋەسىيەت قىلغان بۇ تاشنى جېرىززىم تېغىغا تۇرغۇزىسىلەر ۋە قاتتىق ئورنىتىسىلەر» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋرات «ئۆلگە» 27 ° 12 - 13 - ۋە 29 - تېكىستلەرگە كۆرە° جېرىززىم ۋە ئىبالە تاغلىرى پەلەستىننىڭ نابلىس شەھرىدىكى بىر - بىرىگە قارىشىپ تۇرىدىغان تاغلاردۇر. «تۇرۇۋاتقان يېرىڭگە سېنى ئىگە قىلىش ئۈچۈن سېنىڭ ئىلاھىڭ رەب كەلگەن ۋاقتىدا بەرىكەتنى جېرىززىم تېغىغا بېكىتكىن، ئىبالە تېغىغا لەنەت بولسۇن.» (تەۋرات «ئۆلگە» 11 ° 29 – تېكىست.) مۇسا ئەلەيھىسسالام تاشنى بېكىتىپ، تاش بېكىتىلگەن بۇ جاينى بەرىكەتكە مەخسۇس قىلىشقا ئەمر قىلغان تاغنىڭ ئىسمى توغرۇلۇق تالاش - تارتىشلار ئىبرانىيە يەھۇدىيلىرى بىلەن سامىرىيە يەھۇدىيلىرى ئوتتۇرىسىدا قەدىمدىن ھازىرغىچە داۋام قىلىپ كەلمەكتە. بۇ ئىككى پەرقنىڭ ھەر بىرى يەنە بىرىنى تەۋراتتىكى تاغنىڭ ئىسمى بايان قىلىنغان تېكىستنى ئۆزگەرتىۋەتكەن دەپ قارىلايدۇ. بۇ تالاشلار خرىستىئان دىنىنىڭ پروتېستانت مەزھىبىنىڭ مۇپەسسىر ۋە تەتقىقاتچى ئالىملىرىنىڭ ئارىسىدىمۇ ھازىرغىچە مەۋجۇتتۇر. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بۇ ماۋزۇدا سامىرىيە نۇسخىسىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى داۋا قىلسا، بەزىلىرى ئىبرانىيە نۇسخىسىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى داۋا قىلىدۇ. ئادەم كىلارك قاتارلىق تەتقىقاتچىلارنىڭ نەزىرىدە توغرىسى سامىرىيە نۇسخىسىدۇر. چۈنكى ئىبرانىيە يەھۇدىيلىرى سامىرىيە يەھۇدىيلىرىنىڭ جېرىززىم تېغىنى مۇقەددەس سانىغانلىقىغا بولغان ئاداۋىتى ۋە چىدىماسلىقى يۈزىسىدىن بۇ تېكىستتىكى «جېرىززىم» دېگەن ئىبارىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەن. جېرىززىم تېغى بۇلاقلار، باغلار ۋە ئۆسۈملۈكلەرگە باي تاغدۇر. شۇڭىمۇ ئۇ بەرىكەت تېغى دەپ ئاتىلىشقا مۇناسىپ ئىدى. ئەمما ئىبالە تېغى بولسا تاشتىن باشقا ھېچ نەرسە تېپىلمايدىغان قاقاسلىق بىر تاغدۇر. شۇڭا ئۇ لەنەتكە مۇناسىپ ئىدى. مانا بۇلار يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئاتاقلىق تەتقىقاتچى ۋە تارىخچى ئالىملىرىنىڭ تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىدىكى بۇ ماۋزۇنىڭ قەستەن ئۆزگەرتىلگەنلىكىگە قىلغان ئوچۇق ئېتىراپلىرىدۇر.

4 - مەملىكەتنىڭ ئىسمى ھەققىدىكى ئۆزگەرتىش

تەۋرات ئىبرانىيە «كۆنىلەر1» 28 ° 19 - تېكىستتە «ئىسرائىل پادىشاھى ئاھازنىڭ سەۋەبىدىن رەب يەھۇزانى خارلىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىستتىكى «ئىسرائىل» دېگەن ئىسىم چوقۇم خاتادۇر. بۇ، ئىبارىلەرنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرۇۋېتىشتىن كېلىپ چىققان ئۆزگەرتىشتۇر. چۈنكى ئاھاز يەھۇزا ئىسىملىك شەھەر (پايتەختى ئېرۇسالىم بولغان جەنۇبى شەھەر)نىڭ پادىشاھى ئىدى. ئۇ، ئىسرائىل (پايتەختى نابلىس بولغان شىمالىي شەھەر) نىڭ پادىشاھى ئەمەس ئىدى. ئېنىقكى، بۇ تېكىستتىكى «يەھۇزا» سۆزى «ئىسرائىل» سۆزىنىڭ ئورنىغا ئالماشتۇرۇۋېتىلگەن. بۇ ھەقىقەتنى تەۋراتنىڭ گىرېكچە ۋە لاتىنچە ئىككى نۇسخىسى كۈچلەندۈرىدۇ. بۇ ئىككى نۇسخىدا «رەب يەھۇزا شەھرىنى بۇ شەھەرنىڭ پادىشاھى ئاھازنىڭ سەۋەبىدىن خارلىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇنىڭدىن ئىسپاتلاندىكى تەۋراتنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىدىكى بۇ ماۋزۇ ئۆزگەرتىلگەن.

5 - ئىنكار بىلەن ئىسپات ئوتتۇرىسىدىكى ھەيرانلىق

تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسى «زەبۇر» 10 ° 27 - تېكىستتە «ئۇنىڭ سۆزلىرىگە ئۇلار ئاسىيلىق قىلمىدى» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋراتنىڭ گىرېكچە نۇسخىسىدا بۇ تېكىست «ئۇنىڭ سۆزلىرىگە ئۇلار ئاسىيلىق قىلدى» دەپ قەيت قىلىنغان. كۆرگىنىمىزدەك ئىبرانى نۇسخا ئاسىيلىقنى ئىنكار قىلىدۇ، گىرېكچە نۇسخا ئاسىيلىقنى ئىسپاتلايدۇ. ھەر ئىككى تېكىستتە چوقۇم خاتالىق بار. ئالىملار بۇ تېكىستلەردە چوقۇم ئۆزگەرتىش بولغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغان. ئۇلار بۇ ئىككىسىنىڭ بىرىنى توغرا دەپ تەيىن قىلىشقا ئاجىز كەلگەن. ھىنرى ۋە ئىسكاتلار ئۆز تەپسىرلىرىدە بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئېلىپ بېرىلغان تەتقىقاتلارنىڭ ناھايىتى ئۇزۇن

سۈرگەنلىكىنى، بۇ ماۋزۇدا چوقۇم خاتالىق بولغانلىقى ۋە بۇ خاتالىقنىڭ بىرەر ھەرپىنى زىيادە قىلىپ قويغانلىق ياكى قىسقارتىپ قويغانلىقتىن كېلىپ چىققانلىقىنى جاكارلىغان.

6 - ھازىرقى تەۋراتنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن يېزىلغانلىقىنىڭ دەلىللىرى

تەۋرات «يارىتىلىش» 36 : 31 - تېكىستتە «بۇ پادىشاھلار ئەدوم زېمىنىگە ئىسرائىل پادىشاھى پادىشاھ بولۇشتىن بۇرۇن ئىگە بولغان كىشىلەردۇر» دەپ قەيت قىلىنغان. ئاندىن بۇ ماۋزۇدىكى تېكىستلەر داۋام قىلىپ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ پادىشاھلىرىدىن بىرىنچى پادىشاھ تالۇت (شاۋۇل) ھۆكۈمرانلىق قىلىشتىن بۇرۇن ھۆكۈمرانلىق قىلغان ئەدوم پادىشاھلىرىنىڭ ئىسىملىرىنى بايان قىلىشقا باشلىغان. ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا تالۇتتىن كېيىن داۋۇد ئەلەيھىسسالام پادىشاھ بولغان. بۇ ئىككىسىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدىن بۇرۇن ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ھاكىملارنىڭ ئىلكىدە ياشىغان. (تەۋرات «يارىتىلىش» 36 ˚ 31 - 39 - تېكىستلەر) بۇ تېكىستلەرنىڭ ئەينىسى تەۋرات «كۇنلەر1» 1 ˚ 43 - 50 - تېكىستلەردە قەيت قىلىنغان. بۇ ئىككى بۆلۈمنىڭ تېكىستلىرىنىڭ ئوخشاش ئىكەنلىكى ئوچۇق مەيداندىدۇر. چۈنكى بۇلار بۇ تېكىستلەرنى سۆزلىگەن كىشىنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ پەلەستىندىكى سەلتەنىتى قۇرۇلغان ۋاقىتتىن كېيىن بار ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىدۇ. ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ بىرىنچى پادىشاھى تالۇت ئىدى. ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن 356 يىل كېيىن كەلگەن. لېكىن تەۋراتنىڭ بىرىنچى بۆلۈمى بولغان «يارىتىلىش» بۆلۈمىدە بۇ تېكىستلەرنىڭ بولۇشى قەتئىي مۇناسىۋەتسىز بىر ئىشتۇر. قانداق بولۇپ بۇ ئىبارىلەر تەۋراتنىڭ تېكىستلىرىگە كىرىپ قالغان؟ توغرىسى، مەشھۇر مۇپەسسىر ئادەم كلاركنىڭ مۇنۇ يەكۈنىدۇر˚ «بۇ ئىبارىلەر ھەرگىزمۇ مۇسانىڭ سۆزى ئەمەس. بۇلار تەۋراتنىڭ بەزى نۇسخىلىرىدا «يارىتىلىش» بۆلۈمىنىڭ شەرھىسىگە يېزىلغان سۆزلەردۇر. تەۋراتنى كۆچۈرۈپ يازغانلار بۇلارنى ئەسلى تېكىستنىڭ پارچىلىرى دەپ گۇمان قىلىپ، بۇلارنى رەسمى تېكىستلەرگە كىرگۈزۈپ يېزىۋەتكەن.» كۆرۈپ تۇرۇپتىمىزكى، ئۇلارنىڭ مەشھۇر مۇپەسسىرلىرى ئېتىراپ قىلغاندەك، بۇ توققۇز تەۋراتتىن ئەمەستۇر. بۇلار تەۋراتنىڭ بەزى نۇسخىلىرىغا كىرگۈزۈۋېلىنغان، ئاندىن بۇ نۇسخىلار تونۇلۇشقا باشلىغاندىن كېيىن تەۋراتنىڭ ھەممە نۇسخىلىرىغا بۇ ئىبارىلەر كىرگۈزۈلگەن. ئۇلارنىڭ ئەتراپىغا ئاساسلانغاندا، ئۇلارنىڭ كىتابلىرى ھەمىشە ئۆزگەرتىلىپ كەلگەن ۋە يەنە ئۆزگەرتىلىشكە مۇناسىپتۇر.

7 - «بۆگۆنگىچە» دېگەن ئىبارىنى قوشۇش ئارقىلىق ئۆزگەرتىش

تەۋرات «ئۆلگە» 3 ˚ 14 - تېكىستتە «مەنەسسا ئوغلى يائىر ئەرجۇبەنىڭ زېمىنىنى جەشۇرلۇقلار بىلەن مەئىكىلىكلەرنىڭ چېگراسىغا قوشۇۋالدى ۋە ئۆزىنىڭ نامى بىلەن باشانە ھەۋۋوسى يائىر دەپ ئاتىدى. ئۇ، بۆگۆنگىچە شۇنداق ئاتالماقتا» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىستنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى بۇ سۆزلەرنى سۆزلىگەن كىشى يائىرنىڭ زامانىدىن خېلى ۋاقىت كېيىن ئۆتكەن كىشىدۇر. «بۆگۆنگىچە» دېگەن ئىبارە بىزنىڭ بۇ سۆزىمىزنى كۈچلەندۈرىدۇ. چۈنكى بۇنداق ئىبارە پەقەت ئۇزۇن زامانغىلا ئىشلىتىلىدۇ. ھورنې ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە بۇ ئىككى تېكىستنىڭ (يەنى 6 - 7 - ماۋزۇدىكى تېكىستلارنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى بولۇشىنى قەتئىي ئىنكار قىلغان. چۈنكى «يارىتىلىش» 36 ˚ 31 - تېكىستتە كەلگەن بىرىنچى ئىبارە ئاپتورنىڭ يەھۇدىيلارنىڭ پەلەستىندە دۆلىتى قۇرۇلغاندىن كېيىن ئۆتكەن ئادەم ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىدۇ. ئىككىنچى ئىبارە بولسا، ئاپتورنىڭ يەھۇدىيلار پەلەستىندە تۇرغان زامانلاردىن خېلى كېيىن ئۆتكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ھەر ئىككىسى مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىنكى زامانلاردۇر. بۇ ئىككى ئىبارە خورنېنىڭ نەزىرىدە پايدىسىز ئىبارىلەرلا ئەمەس، بەلكى تېكىستنى مەشغۇل قىلغان ئىبارىلەردۇر. «ئۆلگە» بۆلۈمىنىڭ ئاپتورى ئەگەر مۇسا ئەلەيھىسسالام بولسا ئىدى، ئۇ ھەرگىز «بۆگۆنگىچە» دېگەن سۆزنى قىلمىغان بولاتتى. ھورنې مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىن بىر قانچە ئەسىر كېيىن كەلگەن كاتىپلارنىڭ بىرى يائىر ئاتىغان بۇ ئىسىمنىڭ ھازىرغىچە شۇنداق داۋام قىلىپ كەلگەنلىكىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن شەرھىتىكى بۇ ئىبارىنى ئەسلى تېكىستكە قوشۇپ قويغان، ئاندىن بۇ ئىبارە تەۋراتنىڭ باشقا نۇسخىلىرىغىمۇ يېزىلغان دېگەن يەكۈننى كۈچلەندۈرىدۇ. ھورنېنىڭ بۇ پىكرىگە شەك قىلغان كىشى تەۋراتنىڭ گرېكچە نۇسخىسىنى باشقا نۇسخىلىرىغا سېلىشتۇرۇپ كۆرسۇن. ئۇ چوقۇم بەزى نۇسخىلاردا تېكىستنىڭ ئۆزىگە قوشۇۋېلىنغان مۇنداق سۆزلەرنىڭ يەنە باشقا نۇسخىلاردا تېكىستنىڭ شەرھىسىگە يېزىلغانلىقىنى كۆرىدۇ. ھورنې مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىن بىر قانچە ئەسىر كېيىن تېكىستلارنىڭ شەرھىسىگە يېزىلغان ئارتۇق سۆزلەرنىڭ كېيىنكى دەۋرلەردە رەسمىي تېكىستكە قوشۇپ يېزىلىشقا باشلىغانلىقتىن، بۇ سۆزلەرمۇ كىتابنىڭ ئەسلى تېكىستنىڭ بىر پارچىسىغا ئايلىنىپ

قالغانلىقىنى ۋە كېيىن تەۋراتنىڭ پۈتۈن نۇسخىلىرىغا يېزىلىپ ئەسلى تېكىستلەر قاتارىدىن ئورۇن ئېلىپ كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلماقتا. مانا بۇلار ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ ھەمىشە ئۆزگەرتىش ۋە ئويدۇرۇشلاردىن خالىي بولالمىغانلىقىغا ئوچۇق دەلىللەردۇر. شۇڭا ھېنرى ۋە ئىسكاتلار ئۆز تەپسىرلىرىدە «مۇسادىن كېيىنكى بىرەر كاتىپ تەرىپىدىن تېكىستلەرگە كىرگۈزۈۋېلىنغان بۇنداق قوشۇمچە سۆزلەر تاشلىۋېتىلسىمۇ ئاساسى مەزمۇنغا زىيىنى يوقتۇر» دەپ يازغان. تەۋرات «سانلار» 32 ˚ 41 - تېكىستتىكى مۇنۇ ئىبارىنىڭمۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى بولۇشى مۇمكىن ئەمەس˚ «مەنەسسا ئوغلى يائىر ئۇلارنىڭ دېھقانچىلىق يەرلىرىنى ئالدى. ئۇنى ھەۋۋوسى يائىر دەپ ئاتىدى.» بۇ يەردە يەنە بىر ئۆزگەرتىشنى پاش قىلىمىز. ئۇ بولسىمۇ، يائىرنىڭ دادىسى مەنەسسا ئەمەس، بەلكى سەجۇب دېگەن كىشى ئىدى. تەۋرات «كۇنلەر1» 2 ˚ 22 - تېكىستتە «سەجۇبتىن يائىر تۇرەلدى. جىلئاد دېگەن جايدا 23 شەھەر ئۇنىڭغا قارايتتى» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋراتنىڭ «ئۆلگە» بۆلۈمى بىلەن «كۇنلەر1» بۆلۈمى يائىرنىڭ دادىسىنىڭ ئىسمى توغرۇلۇق بىر - بىرىگە زىتتۇر. خاتالىق بۇ ئىككى بۆلۈمنىڭ بىرىدە بولۇشى كېرەك. ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ تېكىستلار كېيىن ئويدۇرۇلغان سۆزلەر دەپ ئېتىراپ قىلىنغاندىن كېيىن، بۇلارنىڭ ھېچبىرىنى توغرا دېيىشكە بولمايدۇ. شۇڭا ھىندىستان، ئامېرىكا ۋە ئەنگلىيەلەردە نەشىر قىلىنغان مۇقەددەس كىتابلارنىڭ قامۇسىنىڭ ئاپتورلىرى مۇنداق دەپ يازغان: «مۇسانىڭ كىتابلىرى دەپ تونۇلغان بەش بۆلۈمدىكى بەزى جۈملىلەر بۇلارنىڭ مۇسانىڭ سۆزلىرى ئەمەسلىكىگە ئوچۇق ئىشارەت قىلماقتا. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە بۇ كىتابلاردا بەزى بىر ئىبارىلەر باركى، ئۇلار مۇسانىڭ سۆزلەش تەرىقىسگە ياكى ئۇنىڭ سۆزلىشىشتىكى ئۇسلۇبىغا ئوخشىمايدىغان سۆزلەردۇر. بۇلار چوقۇم ئويدۇرما سۆزلەر، بۇ سۆزلەرنى ئەسلى تېكىستلەرگە قوشۇپ يېزىۋالغان كىشىنىڭ كىملىكى ھېچكىمگە مەلۇم ئەمەستۇر.» ھېنرى ۋە ئىسكات تەپسىرلىرىنىڭ توپلىمىدا مۇنداق دەيدۇ˚ «بوگۈنگىچە» دېگەن ئىبارە كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ كۆپلىرىگە كىرگۈزۈۋېلىنغان. بۇنىڭغا ئوخشاش ئىبارىلەرنىڭ ھەممىسى كاتىپلار تەرىپىدىن تېكىستلەرگە يېزىلىپ قالغان ئارتۇق سۆزلەردۇر. تەۋرات «يوشەئ»نىڭ سەككىز يېرىگە مۇنداق ئويدۇرما سۆزلەر كىرگۈزۈۋېلىنغان.

8 - بەزى بابلارغا مۇقەددىمىلەرنى كىرگۈزۈش نەتىجىسىدىكى ئۆزگەرتىش

تەۋرات «ئۆلگە» 1 ˚ 1 - 5 - تېكىستلىرىنى ئوقۇغان كىشى بۇ بەش تېكىستنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى ئەمەسلىكىنى ئوپئوچۇق كۆرەلەيدۇ. چۈنكى ئاپتور بۇ تېكىستلەردە مۇسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە ئۈچىنچى شەخس ئېتىبارى بىلەن سۆزلىگەن. مەسىلەن˚ «بۇ مۇسانىڭ پۈتۈن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا سۆزلىگەن سۆزىدۇر. مۇسا ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا رەب تەۋسىيە قىلغان بويىچە سۆزلىگەن. ئوردۇندىكى مۇئاب دېگەن جايدا مۇسا بۇ شەرىئەتنى شەرھلەشكە باشلىغان...» ئادەم كلارك بۇ بەش تېكىستنىڭ «ئۆلگە» بۆلۈمگە مۇقەددىمە قىلىپ قوشۇۋېلىنغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغان ۋە مۇنداق دېگەن «ئۆلگە» بۆلۈمىنىڭ 34 - بابلىرى مۇسانىڭ سۆزلىرى ئەمەستۇر. چۈنكى ئۇنىڭ سۆزى 33 - بابتا تۈگىگەن بولىدۇ. 34 - بابنى مۇسا يازغان دەپ داۋا قىلىش خاتادۇر. چۈنكى بۇنىڭ راستلىقى ئېھتىمالدىن يىراقتۇر.» ھېنرى، ئىسكات، دۋالى ۋە رىچىرتمېنت تەپسىرلىرىنىڭ توپلىمىدا مۇنداق دېيىلگەن˚ «34 - بابنى ئەسلى تېكىستكە قوشۇپ يازغان كىشى ياكى يوشەئ، ياكى سەمۇئىل، ياكى ئەزرا، ياكى ناما تونۇلمىغان بىرسى بولۇشى مۇمكىن. ھەر ھالدا بۇلار ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ بابىل ئەسىرلىكىدىن قايتقىنىدىن كېيىن يېزىلغان بولۇشى مۇمكىن.» يۇقىرىدىكى مۇپەسسىرلەر ۋە تەتقىقاتچىلارنىڭ سۆزلىرىگە نەزەر سالىدىغان بولساق ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنىڭ بۇ ماۋزۇدا كەسكىن بىر سۆز قىلالمىغانلىقىنى ۋە پەقەت گۇمان، تەخمىن قىلىش بىلەنلا يۇقىرىدىكى يەكۈنلەرنى چىقارغانلىقىنى كۆرىمىز. تۆۋەندە تەۋرات «ئۆلگە» 34 - بابتىن بەزى تېكىستلەرنى نەقىل كەلتۈرىمىز˚ «مۇسا مۇئاب ھارۋىلىرىدىن چۈشۈپ نەبۇ تېغىغا ئۆرلىدى... رەب ئۇنىڭغا جىلئادتىن دانگىچە بولغان پۈتۈن زېمىنلارنى كۆرسەتتى(1). رەب ئۇنىڭغا ئېيتتى... (4). رەبنىڭ بەندىسى مۇسا رەبنىڭ سۆزى بويىچە مۇئاب دېگەن جايدا ئۆلدى(5). مۇسا مۇئاب زېمىنىدىكى فەگۇر ئۆيىنىڭ ئۇدۇلىدىكى بىر ئۆيگە دەپنە قىلىنغان. ئۇنىڭ قەبرىسىنى بوگۈنگىچە ھېچبىر ئىنسان بىلمەيدۇ(6). مۇسا ۋاپات بولغان ۋاقتىدا ئۇ 120 ياشتا ئىدى(7). ئىسرائىل ئەۋلادلىرى مۇساغا يىغلىدى...(8). ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىچىدىن مۇساغا ئوخشاش بىرەر پەيغەمبەر كەلمىدى(10). مۇسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغان ساماۋى كىتابتا ئۇنىڭ ئۆلۈمى، دەپنە قىلىنغانلىقى، كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا يىغلىغانلىقى، ئۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ھازىرغىچە بىلىنمىگەنلىكى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىچىدىن ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان بىرەر پەيغەمبەر كەلمىگەنلىكى يېزىلامدۇ؟!

بىز مۇسۇلمانلار شۇنداق ئېتىقاد قىلىمىزكى، تەۋراتنىڭ ئاۋۋالقى بەش بۆلۈمىنىڭ خاتىمىسى بولغان «ئۆلگە» بۆلۈمىنىڭ 34 - بابى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى ئەمەستۇر. بىز بۇنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ قىلىنىشىغا ئىنكار قىلىش بىلەن كۇپايە قىلمايمىز. بەلكى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ قىلىنغان مەزكۇر بەش كىتابنىڭ ھېچبىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ كىتابى ئەمەسلىكىنى كەسكىن ئىسپات قىلالايمىز. بۇ كىتابلاردىكى خاتالىقلار، زىتلىقلار، ئۆيدۇرمىلار ۋە ئۆزگەرتىشلەرنىڭ ھەممىسى نەخ مەيداندىدۇر. بۇلار بىزنىڭ سۆزىمىزنى ئىسپاتلاشقا يېتەرلىكتۇر. چۈنكى پەيغەمبەرگە ۋەھى قىلىنغان كىتابتا يۇقىرىدىكىدەك ئىشلارنىڭ يۈز بېرىشى مۇمكىن ئەمەس. بۇلار پەيغەمبەرگە ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە قىلىنغان ھاقارەت ۋە تۆھمەتتۇر. ئەھلى كىتابنىڭ بەزى ئالىملىرى، تارىخچىلىرى يۇقىرىدىكى زىتلىقلار، ئىختىلاپلار ۋە ئۆيدۇرمىلارنى بىزنىڭ دېگەنلىرىمىزگە ئوخشاش دەلىللەپ بىزنىڭ ئېتىقادلىرىمىزنى كۈچلەندۈرمەكتە.

9 - ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىنىڭ راۋاجلىنىشى ھەققىدىكى ئۆزگەرتىشلەر

ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش — ئاتا (يەنى ئاللاھ)، ئوغۇل (يەنى ئىيسا) ۋە مۇقەددەس روھتىن ئىبارەت بۇ ئۈچى بىرلىشىپ بىر ئىلاھنى تەشكىل قىلغان، ئىيسا بۇ ئۈچىنىڭ ئىككىنچىسىدۇر دەپ ئېتىقاد قىلىش دېمەكتۇر — ت)

ئىنجىل «يۇھەننا1» 5 ˚ 7 - 8 - تېكىستلەردە «ھەقىقەتەن گۇۋاھچىلار (ئۈچتۇر˚ ئاتا، كەلىمە، مۇقەددەس روھ. ئۇلار ئاسماندىدۇر. بۇ ئۈچى بىر گەۋدىنى تەشكىل قىلىدۇ. زېمىندىكى گۇۋاھچىلار) ئۈچ بولۇپ، ئۇلار˚ روھ، سۇ، قان. بۇ ئۈچى بىر گەۋدىنى تەشكىل قىلىدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان. ئەسلى تېكىست ئۇلارنىڭ تەتقىقاتچىلىرى ئېيتقاندەك، مۇنداق ئىدى: «ھەقىقەتەن گۇۋاھچىلار روھ، سۇ ۋە قاندىن ئىبارەت ئۈچ بولۇپ، بۇلار بىر گەۋدىنى تەشكىل قىلىدۇ.» بۇ 1865 - يىلى نەشر قىلىنغان ئىنجىلنىڭ تېكىستىدۇر. بۇنىڭدا يۇقىرىدىكى ( ) تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەر يوق. ئەمما بۇ ئىنجىلنىڭ 1825 - ۋە 1826 - يىللىرى نەشر قىلىنغان نۇسخىسىنىڭ تېكىستىدە مۇنداق كەلگەن˚ «چۈنكى گۇۋاھچىلار ئۈچتۇر. ئۇلار˚ روھ، سۇ ۋە قاندۇر. بۇ ئۈچى بىر ئىلاھنى تەشكىل قىلىدۇ.» بۇ ئىككى تېكىست بىر - بىرىگە يېقىندۇر. بىراق ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادىغا ئىشىنىدىغانلار ئەسلى تېكىستكە يۇقىرىدىكى () تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەرنى كىرگۈزىۋالغان. ئۇلار كىرگۈزىۋالغان ۋە ئۆزلىرىنىڭ يۆنىلىشى بولغان بۇ ئارتۇق سۆزلەر چوقۇم ئۆيدۇرمىدۇر. كۆپلىگەن ئەھلى كىتابنىڭ تەتقىقاتچى ئالىملىرى بۇ ئىبارىلەرنىڭ ئۆيدۇرۇلغانلىقىنى تەكىتلەپ بۇلارنىڭ ئەسلى تېكىستتىن چىقىرىلىشى كېرەك ئىكەنلىكىنى كەسكىن جاكارلاپ كەلگەن. ئەمما 4 - ئەسىر خرىستىئانلىرىنىڭ ئەڭ ئاتاقلىق ئالىمى ۋە ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىدىكىلەرنىڭ بىردىنبىر يۆنىلىشى بولغان ئالىم ئەكستايىن ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادىغا ئىنكار قىلىدىغان ئېرىن مەزھىبى بىلەن ھەمىشە مۇنازىرە قىلىشاتتى. ئۇ يۇھەننانىڭ كىتابىنى شەرھلەپ 10 دىن كۆپرەك كىتاب يازغان. ئۇ ئۆزى يازغان كىتابلارنىڭ ھېچبىرىدە يۇقىرىدىكى () تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەرنى نەقىل قىلغان ئەمەس. مۇنازىرىدىمۇ بۇ سۆزلەرنى پەقەت قوللانمايتتى. ئەگەر يۇقىرىدىكى () تىرناق ئىچىدىكى سۆزلەر ئۇنىڭ ۋاقتىدىكى ئىنجىل تېكىستلىرىدە بولغان بولسا ئىدى، ئۇ ئەلۋەتتە ھېچ جايا تارتماستىن ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىگە قارشى چىققۇچىلارغا رەددىيە بېرىشتە ئۇنى دەلىل قىلىپ قوللانغان بولاتتى. بۇنىڭدىن شۇ ھەقىقەت ئوچۇقلاندىكى، ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادىغا ئىشەنگۈچىلەر ئەكسايىندىن كېيىن ئۆزىنىڭ بۇ ئەقىدىسىگە دەلىل بولالايدىغان تىرناق () ئىچىدىكى بۇ ئىبارىلەرنى ئۆيدۇرۇپ چىققان ۋە يۇھەننا كىتابىنىڭ ئەسلى تېكىستلىرىگە بۇلارنى كىرگۈزىۋېلىپ، ئاندىن بۇلارنى ئەسلى تېكىستتىن بىر پارچە دەپ ئېلان قىلغان. 1854 - يىلى ھىندىستاندا شەيخ رەھمەتۇللاھ بىلەن خرىستىئان ئالىملىرىدىن دوكتور فېندىر ۋە ئۇنىڭ دوستى فرەنجلەر ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلغان چوڭ مۇنازىرىدە بۇ ئىككى خرىستىئان ئالىمى يۇقىرىدىكى () تىرناق ئىچىدىكى ئىبارىلەرنىڭ ئۆيدۇرما ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلغان ۋە باشقا يەتتە ئورۇندىمۇ بۇنداق ئۆيدۇرما ئىبارىلەرنىڭ بولغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغان. ھورېن بۇ ئىبارىلەرنى تەتقىق قىلىپ 12 بەتلىك بىر ماقالە ئېلان قىلغان. ھېنرى ۋە ئىسكات تەپسىرلىرى توپلىمىنىڭ ئاپتورىمۇ ھورېننىڭ بۇ ماقالىسىنى قوللاپ، بۇ ئىبارىلەرنىڭ ھەقىقەتەن ئۆيدۇرما ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ تۆۋەندىكى دەلىللەرنى كەلتۈرگەن˚

(1) بۇ ئىبارە 16 - ئەسىردىن بۇرۇن يېزىلغان گىرېك نۇسخىلىرىنىڭ ھېچبىر نۇسخىسىدا يوق.

(2) بۇ ئىبارە ئاۋۋالقى زامانلاردا تەتقىق ۋە ئېھتىيات بىلەن نەشر قىلىنغان نۇسخىلارنىڭ ھېچبىرىدە يوق.

(3) بۇ ئىبارە قەدىمكى لاتىنچە نۇسخىلاردا ياكى تەرجىمىلەردە يوق.

(4) بۇ ئىبارىنى قەدىمكى ئالىملاردىن ياكى چېركاۋ تارىخچىلىرىدىن بىرەر كىشىمۇ يازغان ئەمەس.

(5) بۇ ئىبارىنى پروتېستانت مەزھىپىنىڭ خرىستىئان دىنىنى ئىسلاھ قىلغۇچىلار گۇرۇھى ئەسلى تېكستتىن چىقىرىۋالغان. بەزى مەزھەبلەر بۇ ئىبارىگە شەك بىلەن قارىغان. بۇنىڭ بىلەن شۇ ئۇچۇقلاندىكى خرىستىئانلار ئۆز ئەقىدىلىرىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن ياكى ئۆزلىرىنىڭ ۋاقىتلىق پايدىلىرىنى كۆزلەپ ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى قەستەن ئۆزگەرتىپ، ئۆزلىرىگە پايدىلىق بولغان يېڭى ئىبارىلەرنى ئويدۇرۇپ چىقىپ، ئەسلى تېكىستلەرگە كىرگۈزۈپ كەلگەن. چۈنكى مەتبەلەر ئىجاد بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇلار ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى ئۆزگەرتىش، قوشۇش، قىسقارتىش ۋە ئويدۇرۇشنىڭ ئىشىكلىرى ئوچۇق ئىدى. ھازىرمۇ بۇرۇن ئېچىلغان بۇ ئىشىكلەرنىڭ ئۇلار ئۈچۈن ھەر زامان ئوچۇق بولۇۋاتقانلىقىنى كۆرىمىز. پروتېستانت مەزھىپىنىڭ بىرىنچى ئىمامى، ئاتاقلىق پېشۋا لۇسېر مۇقەددەس كىتابلارنى ئۆزىنىڭ مۇرىتلىرىنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن نېمىس تىلىغا تەرجىمە قىلغان كىشىدۇر. ئۇنىڭ ھايات ۋاقتىدا بۇ تەرجىمىلەر تەكرار - تەكرار نەشر قىلىنغان، لېكىن ئۇ يۇقىرىدىكى ئويدۇرما ئىبارىلەرنى بۇ تەرجىمىلەرگە يازمىغان. ئۇ ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى يەنى 1547 - يىلى بۇ تەرجىمىنى قايتا نەشر قىلدۇرغان ۋە مۇقەددىمىسىگە «مېنىڭ بۇ تەرجىمەمنى ئۆزگەرتمىسۇن!» دەپ تەۋسىيە قىلغان. لېكىن بۇ ۋەسىيەت ئومۇمى ئەھلى كىتابنىڭ، خۇسۇسەن خرىستىئانلارنىڭ ئادىتىگە مۇناسىپ كەلمىگىنى ئۈچۈن ئۇلار بۇ ۋەسىيەتكە ئەمەل قىلمىغان ۋە ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىش كۆرگەن. ئۇنىڭ ۋاپاتىغا 30 يىل توشماستىن مىلادىيەنىڭ 1574 - يىلى گېرمانىيىنىڭ فرانكفورت شەھىرىدىكى ئاھالىلەر لۇسېرنىڭ بۇ تەرجىمىسىنى قايتا نەشر قىلدۇرىدۇ ۋە يۇقىرىدىكى ئويدۇرما ئىبارىلەرنى بۇ تەرجىمىگە كىرگۈزىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن بۇ تەرجىمە يەنە بىر قانچە قېتىم نەشر قىلىنىدۇ. ئۇلار بۇ ۋاقىتتا بۇ ئىبارىلەرنى خەلقنىڭ قارشىلىقىدىن قورقۇپ تەرجىمىدىن چىقىرىپ تاشلايدۇ. ئاندىن يەنە گېرمانىيىنىڭ ۋىتىنبېرگ شەھىرىنىڭ ئاھالىلىرى 1596 - ۋە 1599 - يىللىرى لۇسېرنىڭ بۇ تەرجىمىسىنى قايتا نەشر قىلدۇرىدۇ ۋە بۇنىڭغا يۇقىرىدىكى ئويدۇرما ئىبارىلەرنى كىرگۈزۈپ بۇلارنى ئەسلى تېكستتىن بىر پارچە قىلىپ يازىدۇ. ھامبورگ شەھىرىنىڭ ئەھلىمۇ ئۇلارنىڭ قىلغىنىنىڭ ئوخشىشىنى قىلىدۇ، يەنى بۇلارمۇ لۇسېرنىڭ بۇ تەرجىمىسىنى 1596 - يىلى نەشر قىلدۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭغا يۇقىرىدىكى ئىبارىلەرنى كىرگۈزىدۇ. كېيىن ۋىتىنبورگ شەھىرىنىڭ ئەھلى بۇ تەرجىمىنى قايتا نەشر قىلدۇرغىنىدا بۇ تەرجىمىلەردىكى زىتلىقلاردىن خەلقنىڭ نارازىلىقى چىقىشىدىن قورقۇپ بۇ قېتىم بۇ ئىبارىلەرنى تېكستتىن ئېلىپ تاشلايدۇ. ئاندىن پروتېستانت خرىستىئانلىرى بۇنداق قوشۇپ چىقىرىشتىن ئىبارەت تەرەددۇتلارغا رازى بولمىغاندىن كېيىن ئۇلار ھەممە بىردەك ئىتتىپاقلىشىپ بۇ ئىبارىلەرنى لۇسېرنىڭ تەرجىمىسىنىڭ پۈتۈن نەشرلىرىگە كىرگۈزۈشكە قارار چىقىرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۆز ئىمامىنىڭ ۋەسىيەتلىرىگە ئوچۇق خىلاپلىق قىلغان بولدى. چۈنكى مەتبەلەر ئىجاد قىلىنىشتىن بۇرۇن ئۆزگەرتىش ئۇلار ئۈچۈن ياخشى پۇرسەت ئىدى. مۇقەددەس كىتابلارمۇ ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭلا قولىدا مەۋجۇت بولاتتى. مەشھۇر پەيلاسوپ ئالىم ئىسھاق نيۇتىن 50 بەتلىك ھەجىمدە بىر كىتاب يازغان، ئۇنىڭدا يۇقىرىدىكى ئويدۇرما ئىبارىلەرنىڭ ۋە باشقا ماۋزۇلاردىكى خېلى كۆپ ئىبارىلەرنىڭ چوقۇم ئويدۇرما ۋە يالغان سۆزلەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىغان. بۇ ئىبارىلەر يېڭى ئەھدىنىڭ (ئىنجىللارنىڭ) 1865 - ۋە 1983 - يىللىرىدىكى نەشرلىرىدە ()تىرناق ئىچىگە ئېلىنىپ نەشر قىلىنغان ۋە بۇ ئىككى قېتىملىق نەشرنىڭ مەسئۇللىرى ۋە ئىسلاھ قىلغۇچى مۇھەررىرلىرى بۇ نەشرلەرنىڭ بىرىنچى بېتىگە بەرگەن مۇقەددىمىسىدە «قەدىمكى نۇسخىلاردا بولمىغان بەزى ئىبارىلەر ۋە سۆزلەر () تىرناق ئىچىگە ئېلىندى» دەپ ئىزاھات بەرگەن. يېڭى ئەھدىنىڭ 1982 - يىلى بەيرۇتتىكى كاتولىك نەشرىياتىدا ۋە 1983 - يىلى يەنە بەيرۇتتىكى ھۆررىيەت نەشرىياتىدا نەشر قىلىنغان نەشرلىرىدە () تىرناق ئىچىدىكى ئىبارىلەر يوقتۇر.

10 - ئىيسا ئاللاھنىڭ ئوغلى دەيدىغان داۋانى كۈچكە ئىگە قىلىش يۈزىسىدىن ئۆزگەرتىش

ئىنجىل «ئەلچىلەرنىڭ ئىشلىرى» 8 ° 27 - تېكىستتە «فىلىپپېس ئېيتتى° ئەگەر چىن كۆڭلۈڭدىن ئىشەنسەڭ بۇ ساڭا دۇرۇستۇر. ئۇ جاۋاب بېرىپ° مەن ئىشىنىمەنكى، ئىيسا ئاللاھنىڭ ئوغلىدۇر دېدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكستتىكى «ئىيسا

ئاللاھنىڭ ئوغلىدۇر» دېگەن ئىبارە ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىگە ئىشەنگۈچىلەر تەرىپىدىن قوشۇۋېلىنغان ئۆيدۇرما ئىبارىدۇر. مەشھۇر خرىستىئان ئالىملىرىدىن كىرىسپاخ بىلەن شولىز بۇ ئىبارىلەرنىڭ ئۆيدۇرما ئىكەنلىكىنى بىردەك ئېلان قىلغان.

11 - رەئۇبېننىڭ ئۆز ئاتىسىنىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلغانلىقى ۋەقەسىدىكى ئۆزگەرتىش

تەۋرات ئىبرانىيە «يارىتىلىش» 35 ˚ 22 - تېكىستتە «ئىسرائىل بۇ زېمىندا تۇرۇۋاتقان ۋاقتىدا رەئۇبېن ئۆز ئاتىسىنىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلدى. ئىسرائىل بۇنى ئاڭلىدى.» شۈبھىسىزكى، بۇ تېكىستتە ئۆزگەرتىش بولغان ۋە بىر جۈملە سۆز ئېلىپ تاشلانغان. يەھۇدىيلارنىڭ ھەممىسى بۇ ئورۇندا بىر ئىبارىنىڭ ئېلىپ تاشلانغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ھېنرى ۋە ئىسكات تەپسىرلىرىدىمۇ مۇنداق دېيىلگەن: «يەھۇدىيلار بۇ ئورۇندا بىر ئىبارىنىڭ ئېلىپ تاشلانغانلىقىغا ئىتتىپاقتۇر.» تەۋراتنىڭ گىرىكچە تەرجىمىسىدىكى بۇ تېكىستنىڭ تولۇقلانمىسى مۇنداقتۇر «بۇ ئىش ئۇنىڭ نەزىرىدە قەبىھ ئىش ئىدى.» ئىبرانى يەھۇدىيلىرى بۇ ئىبارىنى نېمە ئۈچۈن ئېلىپ تاشلىغان؟ دېگەن بۇ سوئالغا جاۋاب يوق.

12 - قەدەھنىڭ ئوغۇرلانغانلىقى ۋەقەسىدىكى ئۆزگەرتىش

تەۋرات ئىبرانىيە «يارىتىلىش» 44 ˚ 5 - تېكىستتە «خوجايىنىم سۇ ئىچىدىغان قەدەھ ئەمەسمۇ بۇ؟» دەپ قەيت قىلىنغان بولۇپ، بۇ تېكىستكە قىسقارتىش بىلەن ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلگەن. مۇپەسسىر ھارسلى بۇ ئورۇندا بەزى ئىبارىلەر ئېلىپ تاشلانغانلىقىغا ئىقرار قىلغان ۋە ئېلىپ تاشلانغان ئىبارىلەرنى ئۆز جايىغا كىرگۈزۈپ تولۇقلاشقا ئەمر قىلغان. نەتىجىدە بۇ تېكىست تولۇقلىنىپ گىرىكچە تەرجىمىدە كەلگەندەك تۆۋەندىكىچە يېزىلغان «نېمە ئۈچۈن مېنىڭ قەدەھىمنى ئوغۇرلىدىڭ. بۇ مېنىڭ خوجايىنىم سۇ ئىچىدىغان قەدەھ ئەمەسمۇ؟»

13 - ئىمراننىڭ قىزى مەريەمنىڭ ئىسمىنى قالدۇرۇپ قويۇشتىكى ئۆزگەرتىش

تەۋرات ئىبرانىيە «چىقىش» 6 ˚ 20 - تېكىستتە «ئىمران ئۆزىنىڭ تاغا ئاچىسى يوكابېدنى خوتۇنلۇققا ئالدى ۋە ئۇنىڭغا مۇسا بىلەن ھارۇننى تۇغۇپ بەردى.» بۇ تېكىستتە قىسقارتىش ئارقىلىق ئۆزگەرتىش ئېلىپ بېرىلغان. بۇ تېكىست تەۋراتنىڭ سامىرىيە ۋە گىرىكچە نۇسخىلىرىدا تولۇق شەكىلدە مۇنداق قەيت قىلىنغان: «ئۇنىڭغا مۇسا بىلەن ھارۇننى ۋە بۇ ئىككىسىنىڭ سىڭلىسى مەريەمنى تۇغۇپ بەردى.» ئادەم كلارك مۇنداق دېگەن: «بۈيۈك تەتقىقاتچىلار (بۇ ئىككىسىنىڭ سىڭلىسى مەريەمنى) دېگەن ئىبارە ئىبرانى نۇسخىسىنىڭ تېكىستىدە بار ئىدى دەپ ئېتىقاد قىلىشىدۇ.» بۇ سۆزنىڭ مەنىسى، بۇ ئىبارىنى ئىبرانى يەھۇدىيلىرى تەۋراتنىڭ سامىرىيە نۇسخىسىغىلا تەئەسسۇپلۇق قىلىدىغان سامىرىلىقلارغا ياكى تەۋراتنىڭ گىرىكچە نۇسخىسىنىلا يۆلىنىش نۇقتىسى قىلىۋالغان خرىستىئانلارغا قارشى ھالدا تېكىستتىن قىسقارتىۋەتكەن. يەنە باشقا بىر مەسىلە شۇكى، ئىمران قەھاتنىڭ ئوغلى، قەھات لېۋىنىڭ ئوغلى، ئىمران لېۋىنىڭ قىزى يوكابېدگە ئۆيلەنگەن. ئۇ ئۆزىنىڭ تاغا ئاچىسى (يەنى دادىسىنىڭ سىڭلىسى) دۇر. «ئۆزىنىڭ تاغا ئاچىسى» دېگەن ئىبارە تەۋراتنىڭ سامىرىيە ۋە گىرىكچە تەرجىمىسىنىڭ 1811 - 1865 - 1970 - 1983 - يىللىرى نەشر قىلىنغان نۇسخىلىرىدا ۋە 1822 - 1829 - 1842 - يىللىرى نەشر قىلىنغان ھىندىچە تەرجىمە نۇسخىلىرىدا مەۋجۇتتۇر. قىزىق يېرى شۇكى، تەۋرات «لاۋىيلار» 18 ˚ 12 - ۋە 20 ˚ 19 - تېكىستلىرىدە كەلگەن ھۆكۈم بويىچە ئۆزىنىڭ تاغا ئاچىسى بىلەن نىكاھلىنىش ھارامدۇر. 1644 - يىلى ۋاپات بولغان 8 - پوپ ئەربانۇسنىڭ زامانىدا نەشر قىلىنغان تەۋراتنىڭ ئەرەبچە تەرجىمە نۇسخىسىدا «تاغا ئاچىسى» دېگەن ئىبارە «تاغا ئاچىسىنىڭ قىزى» دەپ ئۆزگەرتىلىپ مۇنداق يېزىلغان˚ «ئىمران ئۆزىنىڭ تاغا ئاچىسىنىڭ قىزى يوكابېدگە ئۆيلەندى.»

1625 - 1671 - 1844 - 1848 - يىللىرى نەشر قىلىنغان ئەرەبچە تەرجىمە نۇسخىلىرىدا بۇ تېكىست «ئۆزىنىڭ تاغا ئاچىسىنىڭ قىزى» دېگەن ئۆزگەرتىلمە شەكلى بىلەن كەلگەن. ئۇنىڭدىن كېيىنكى نەشرلىرىدىمۇ ئۇلار بۇ شەكلىنى ساقلاپ قالغان.

14 - زەبۇردىكى قوشۇش ۋە قىسقارتىشلار

تەۋرات «زەبۇر» 3 - 4 - تېكىستلىرىدە بەزى ئىبارىلەر باركى، بۇلار زەبۇرنىڭ لاتىنچە، ئەرەبچە، گىرىكچە نۇسخىلىرىدا ۋە گىرىكچىنىڭ بىر تۈرى بولغان ۋاتىكانۇس نۇسخىلىرىدا كۆرۈنىدۇ. بۇ مۇنداق ئىدى˚ «ئۇلارنىڭ گاللىرى ئوچۇق قەبرىلەردۇر. ئۇلار

تىللىرى ئارقىلىق كىشىلەرنى ئالدايدۇ. يىلانلارنىڭ زەھەرلىرى ئۇلارنىڭ لەۋلىرى ئاستىدا يوشۇرۇنغان. ئۇلارنىڭ ئېغىزلىرى لەنەت بىلەن تولغان. ئۇلارنىڭ قەدەملىرى قان تۆكۈشكە، ھالاكەتلەرگە ناھايىتى تېزدۇر. بەختسىزلىك ئۇلارنىڭ يوللىرىدا. ئۇلار ئامانلىق يولىنى بىلمىدى. ئۇلاردا ئاللاھتىن قورقۇش دېگەنلەر يوق.» بۇ تېكىستلەر زەبۇرنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىدا يوق. ئەمما پاۋلۇسنىڭ رىملىقلارغا يازغان مەكتۇبىنىڭ 1 ˚ 13 - 18 - تېكىستلىرىدە تېپىلىدۇ. يەھۇدىيلار تەۋراتنىڭ گىرېكچە نۇسخىسىنى يۆنىلىش نۇقتىسى قىلىۋالغان خىرىستىئانلارنىڭ دىنىنى بۇزۇش ئۈچۈن يۇقىرىدىكى تېكىستلەرنى ئۆزلىرىنىڭ يۆنىلىشى بولغان ئىبرانى تەۋراتتىن چىقىرىپ تاشلىغان ياكى خىرىستىئانلار پاۋلۇسنى ياقلاش يۈزىسىدىن بۇ تېكىستلەرنى يۇقىرىدىكى تەرجىمە نۇسخىلىرىغا كىرگۈزىۋالغان. مانا بۇ قوشۇۋېلىش ئارقىلىق ئېلىپ بېرىلغان ئۆزگەرتىشتۇر.

15 - ئىنجىل لۇقادىكى ئۆزگەرتىش

ئىنجىل «لۇقا» 21 ˚ 32 - 34 - تېكىستلىرىدە «سىلەرگە ھەقىقەتنى ئېيتىمەنكى، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلگە ئاشمىغىچە بۇ نەسىل ئۆتمەيدۇ. ئاسمان بىلەن زېمىن يوقىلىدۇ، ئەمما مېنىڭ سۆزلىرىم يوقالمايدۇ. قەلبىڭلارنىڭ ئېغىرلىشىپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئاگاھ بولۇڭلار» دەپ قەيت قىلىنغان. ھورىن مۇنداق دەيدۇ˚ «بۇ ئىنجىلنىڭ 33 - تېكىستى بىلەن 34 - تېكىستىنىڭ ئارىسىدىكى ئىبارىلەر پۈتۈنلەي ئېلىپ تاشلانغان. تەتقىقاتچىلار ۋە مۇپەسسىرلەرنىڭ ھەممىسى ئىنجىل «لۇقا»نىڭ تېكىستلىرىدە يۈز بەرگەن بۇ چوڭ نۇقسانغا كۆز يۇمۇپ كەلگەن. ھەتتا تەتقىقاتچى ھېلىز بۇنىڭغا ئالاھىدە ئاھاھلاندۇرۇش بەرگەن.» ھورىن ئىنجىل «لۇقانى» ئىنجىل «مۇرقۇس» ۋە ئىنجىل «مەتتا»لارغا مۇۋاپىقلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئىنجىل «لۇقا»دىن ئېلىپ تاشلانغان تېكىستنى قايتىدىن ئۇنىڭغا كىرگۈزۈشكە ئەمر قىلغان. ئىنجىل «لۇقا»دىكى بۇ ئۆزگەرتىش جىنايىتىنى تېخىمۇ ئېنىق پاش قىلىش ئۈچۈن تۆۋەندە بۇ تېكىستلەرنىڭ ئىنجىل «مۇرقۇس» ۋە ئىنجىل «مەتتا»دىكى تولۇق ئىپادىسىنى كۆرسىتىمىز˚

ئىنجىل «مەتتا» 24 ˚ 34 - 36 - تېكىستلەردە «مەن سىلەرگە ھەقىقەتنى ئېيتىمەنكى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلگە ئاشمىغىچە بۇ نەسىل ئۆتمەيدۇ. ئاسمان بىلەن زېمىن يوقىلىدۇ. لېكىن مېنىڭ سۆزلىرىم يوقالمايدۇ. ئەمما ئۇ كۈننى، شۇ سائەتنى يالغۇز ئاتامدىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئاسمانلاردىكى پەرىشتىلەرمۇ بىلمەيدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان.

ئىنجىل «مۇرقۇس» 13 ˚ 30 - 32 - تېكىستلىرىدە «مەن سىلەرگە ھەقىقەتنى ئېيتىمەنكى، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلگە ئاشمىغىچە بۇ نەسىل ئۆتمەيدۇ. ئاسمان بىلەن زېمىن يوقىلىدۇ. لېكىن مېنىڭ سۆزلىرىم يوقالمايدۇ. ئەمما ئۇ كۈننى، شۇ سائەتنى ئاتىدىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئاسمانلاردىكى پەرىشتىلەرمۇ، بالىمۇ بىلمەيدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان.

ھورىن ۋە ھېلىزلارنىڭ ئەتراپى بويىچە˚ ئىنجىل «مەتتا» 24 ˚ 36 - تېكىستىدە ۋە ئىنجىل «مۇرقۇس» 13 ˚ 32 - تېكىستىدە كەلگەن ئىبارىلەر ئىنجىل «لۇقا»دىن ئېلىپ تاشلانغان ۋە كىرگۈزۈلۈشى كېرەك بولغان ئىبارىلەردۇر.

16 - يەھۇدىي، خىرىستىئانلارنىڭ ئۆزئارا دۈشمەنلىكلىرى سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان ئۆزگەرتىشلەر

ئىنجىل «مەتتا» 2 ˚ 23 - تېكىستتە «ئۇ كېلىپ، ناسىرا شەھىرىگە يەرلەشتى. بۇ، پەيغەمبەرلەرگە بۇ جاي ناسىرىيە دەپ ئاتىلىدۇ دەپ بېرىلگەن بېشارەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئىدى.» بۇ تېكىستنىڭ «بۇ پەيغەمبەرلەرگە بۇ جاي ناسىرىيە دەپ ئاتىلىدۇ دەپ بېرىلگەن بېشارەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئىدى» دېگەن قىسمى بۇ ئىنجىلدىكى مەشھۇر خاتالىقلارنىڭ بىرىدۇر. چۈنكى بۇنداق ئىبارە پەيغەمبەرلەرگە مەنسۇپ قىلىنغان كىتابلارنىڭ ھېچبىرىدە تېپىلمايدۇ. بۇنى خىرىستىئانلار يەھۇدىيلارغا بولغان دۈشمەنلىكى يۈزىسىدىن ۋە ئەقىدىلىرىنى ئىسپات قىلىش ئۈچۈن ئۆز كىتابلىرىغا كىرگۈزىۋالغان ياكى يەھۇدىيلار خىرىستىئانلارغا بولغان دۈشمەنلىكى يۈزىسىدىن بۇ تېكىستنى ئۆز كىتابلىرىدىن چىقىرىپ تاشلىغان. بىرىنچىسى زىيادە قىلىشتىن كېلىپ چىققان ئۆزگەرتىش بولسا، ئىككىنچىسى قىسقارتىشتىن كېلىپ چىققان ئۆزگەرتىشتۇر. تەتقىقاتچى كىرىزاستەم ۋە كاتولىك ئالىملىرى بۇ تېكىستنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرىدا بار ئىكەنلىكىنى، لېكىن بۇ كىتابلار يەھۇدىيلارنىڭ دىيانەتسىزلىكى سەۋەبىدىن ئاللىبۇرۇن يوقىلىپ بولغانلىقىنى ۋە بۇ كىتابلارنىڭ بەزىسىنى يەھۇدىيلارنىڭ يىرتىپ تاشلاپ، بەزىسىنى كۆيدۈرگەنلىكىنى ئېيتىدۇ. چۈنكى ئىيسا مۇرتلىرىنىڭ بۇ كىتابلارغا يۆلىنىپ ئۆز ئەقىدىلىرىنى ئىسپاتلاۋاتقانلىقىنى كۆرگەن يەھۇدىيلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ

پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىش ئۈچۈن بۇ كىتابلارنى قەستەن زايا قىلىۋەتكەن. بۇ مەسىلە، يەھۇدىيلارنىڭ مەتنا نەقىل ئالغان كىتابلارنى زايا قىلىۋەتكەنلىكىدىن تېخىمۇ روشەن بىلىنمەكتە.

گېستىن يەھۇدىيلارنىڭ بۈيۈك ئالىمى تېرىفۇن بىلەن ئۆتكۈزگەن مۇنازىرىسىدە مۇنداق دېگەن: «يەھۇدىيلار نۇرغۇنلىغان كىتابلىرىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەن. بۇنىڭ بىلەن ئۆز كىتابلىرىنى كونا ئەھدىلىك سۈپىتىدىن چىقىرىپ تاشلىغان. ئۇلار بۇ ئىشنى يېڭى ئەھدە كىتابىغا توغرا كەلمىسۇن دەپ قىلغان.» مانا بۇ قەدىمكى زامانلاردا كىتابلارنى ئۆزگەرتىش ۋە خالىغانچە قوشۇپ ياكى قىسقارتىپ يېزىۋېلىشنىڭ ناھايىتى ئاسان ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. يەھۇدىي خرىستىئانلارنىڭ بىر ـ بىرىگە دۈشمەنلىكى يۈزىسىدىن قانچىلىغان كىتابلارنىڭ ئۇلارنىڭ قولىرى بىلەن دۇنيا يۈزىدىن ئۆچۈرۈلۈپ كېتىلگەنلىكىنى كۆرىمىز. دۇنيادا ھەقىقەتلەرنى قەستەن ئۆزگەرتىش ۋە بۇرمىلاشتىن ئىبارەت قايسى بىر جىنايەت ئۇلارنىڭ نەپسى غەرەزلىرى سەۋەبلىك قەستەن ھالدا ساماۋى كىتابلارنى ئۆزگەرتىۋەتكىنىدەك ئېغىر ۋە قەبىھ بولالايدۇ؟!

يەھۇدىيلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىش ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى ئۆزگەرتىۋەتكەن ۋە خرىستىئانلار ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىنى كۈچكە ئىگە قىلىش ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئىلاھ دەيدىغان داۋاسىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەن يەردە ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدىكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرى بولۇپ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە كەلگەن بېشارەتلەرنى قەستەن ئۆزگەرتىپ يوق قىلىۋاتقانلىقى ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس. بەلكى ئۇلار بۇنىڭغا ئەڭ كۆپ ئەھمىيەت بېرىدۇ. چۈنكى ئۇلار مۇسۇلمانلارغا پايدىلىق بولغان پۈتۈن تېكىست ۋە ئىبارىلەرنى ئۆزگەرتىشتىن ھېچ چېكىنمەيدۇ.

## خرىستىئانلارنىڭ خاتالىقلىرى ۋە ئۇلارغا رەددىيە

ئۇلارنىڭ بىرىنچى خاتالىقى

خرىستىئانلار ئۆز كىتابلىرىنىڭ ھەقىقىتىنى بىلمەيدىغانلارنى ئالداش ئۈچۈن پەقەت مۇسۇلمانلارلا ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىلگەن دەپ داۋا قىلىشىدۇ دەپ جۆيلەيدۇ.

ئۇلارنىڭ بۇ تۆھمەتلىرىگە تۆۋەندە ئۈچ خىل ئۇسۇل بىلەن رەددىيە بېرىمىز:

بىرىنچى ئۇسۇل

خرىستىئانلارغا قارشى كىشىلەرنىڭ سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرۈش

1 ـ بۇددىست ئالىم سەلسۇس 2 ـ ئەسىردە خرىستىئانلارغا رەددىيە بېرىپ ئالاھىدە بىر كىتاب يازغان. نېمىس ئالىمى ئەكھارىن سەلسۇسنىڭ مۇنۇ سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرىدۇ: «خرىستىئانلار كىتابلىرىنى ئۈچىنچى ـ تۆتىنچى قېتىم، بەلكى ئۇنىڭدىن كۆپ قېتىم ئۆزگەرتكەن. نەتىجىدە بۇ كىتابلارنىڭ مەزمۇنلىرىمۇ ئۆزگىرىپ باشقا نەرسىلەرگە ئايلىنىپ قالغان.» 2 ـ ئەسىردە ياشىغان بۇ بۇددىست ئالىمى شۇ ۋاقىتقىچە خرىستىئانلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ تۆت قېتىم ئۆزگەرتىلگەنلىكىدىن خەۋەر بېرىدۇ.

2 ـ ئامېرىكىلىق ئىسلاھاتچى ئالىم بېكىر (1860 ـ يىلى ۋاپات بولغان، ئۇ خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە كاپىر ھېسابلىنىدۇ) مۇنداق دېگەن: «خرىستىئانلارنىڭ كىتابلىرىدىكى بىر ـ بىرىگە زىت كېلىدىغان تېكىستلار 30 مىڭدۇر. بۇ سانمۇ ئازنى ھېسابقا ئالغاندا شۇنداق.»

3 ـ دىنسىزلاردىن بىرى ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا، ھەزرىتى مەريەمگە ۋە مۇرىتلارغا مەنسۇپ بولغان ۋە ھازىرقى خرىستىئانلار ئىنكار قىلىدىغان ئىنجىل بۆلۈملىرىنى ھېسابلاپ جەدۋەلگە تۇرغۇزۇپ چىققان. بۇ بۆلۈملەرنىڭ سانى 74 بۆلۈم بولۇپ چىققان. ئاندىن ئۇ مۇنداق دېگەن: «ئىلھام بىلەن يېزىلغان دەپ داۋا قىلىنغان كىتابلار ھازىرقى يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئۆزىمۇ ياكى ئۇلار ئەمەسمۇ نەدىن بىلىمىز. ئەگەر بىز ئىلھام بىلەن يېزىلغان كىتابلار ھازىرقى ئىنجىللارنىڭ ئۆزى دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ مەتبەلەر ئىجاد بولۇشتىن بۇرۇن بۇ كىتابلار ھەر خىل ئۆزگەرتىشلەرگە ۋە ئويدۇرۇشلارغا ھەر زامان ئۇچراپ تۇراتتى.»

ئىككىنچى ئۇسۇل

ھازىرقى خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە بىدئەتچىلەر دەپ سانالغان قەدىمكى خرىستىئان مەزھەبلىرىنىڭ سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرۈش

1 - ئەبىيۇن مەزھىبى

بۇ مەزھەب مىلادىيە 1 - ئەسىردە ئوتتۇرىغا چىققان. بۇلار پاۋلۇس (خرىستىئان دىنىنى چىرىكلەشتۈرگەن مەشھۇر شەخس) بىلەن بىر دەۋردە ياشىغان. بۇ مەزھەب پاۋلۇسنىڭ ئىشلىرىنى قاتتىق ئىنكار قىلاتتى ۋە ئۇنى كاپىر دەپ قارايتتى. بۇ مەزھەب كونا ئەھدە كىتابلىرىدىن پەقەت تەۋراتنى، يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدىن پەقەت ئىنجىل «مەتتا»نىلا ئېتىراپ قىلاتتى. لېكىن بۇلارنىڭ قولىدىكى ئىنجىل «مەتتا»نىڭ نۇسخىسى ھازىرقى ئىنجىل «مەتتا»غا ئوخشىمايتتى. ئۇلارنىڭ ئىنجىلىدا ھازىرقى ئىنجىل «مەتتا»دىكى ئاۋۋالقى ئىككى باب يوق ئىدى. چۈنكى ئۇلار بۇ ئىككى بابنى ۋە كۆپلىگەن باشقا ماۋزۇلارنى ئۇيدۇرما دەپ سانايتتى. ئۇلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئىلاھ دەيدىغان داۋانى ئىنكار قىلاتتى ۋە ئۇنى پەقەت ئىنسان دەپ ئېتىقاد قىلاتتى.

2 - مارسىيۇن مەزھىبى

بۇ قەدىمكى خرىستىئان مەزھەبلىرىنىڭ بىرىدۇر. بۇلار يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدىن ئىنجىل «لۇقا»نى ۋە پاۋلۇسنىڭ مەكتۇبلىرىدىن 10 مەكتۇبنىلا ئېتىراپ قىلاتتى. باشقىسىنى ئىنكار قىلاتتى. ئۇلار يېڭى ئەھدە كىتابلىرى ھەققىدە «بۇ كىتابلار ئىلھام بىلەن يېزىلغان كىتابلار ئەمەس» دەيتتى. ئۇلار قوبۇل قىلىپ ئېتىقاد قىلىدىغان 10 مەكتۇب ھازىرقى مەشھۇر 10 مەكتۇبقا زىت ئىدى. ئۇلارمۇ ئىنجىل «لۇقا»نىڭ ئاۋۋالقى ئىككى بۆلۈمگە ۋە باشقا كۆپلىگەن بابلارغا ئىنكار قىلاتتى. ئەردنېر ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە ئۇلار ئىنكار قىلىدىغان ماۋزۇلارنى 14 ماۋزۇ دەپ بايان قىلغان.

بېل ئۆزىنىڭ تارىخ ئەسىرىدە مارسىيۇن مەزھىبى ئىككى ئىلاھقا چوقۇناتتى؛ بۇلارنىڭ بىرى ياخشىلىق ئىلاھى، يەنە بىرى يامانلىق ئىلاھى ئىدى. ئۇلار تەۋرات ۋە باشقا كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسى يامانلىق ئىلاھى تەرىپىدىن كەلگەن. چۈنكى ئۇلار يېڭى ئەھدە كىتابلىرىغا زىت كېلىدۇ دەپ ئېتىقاد قىلاتتى دەپ يازىدۇ.

3 - مانىكىز مەزھىبى

بۇ مەزھەبنىڭ ئەڭ ئاتاقلىق ئالىملىرىدىن 4 - ئەسىردە ئۆتكەن ئالىم فاستىن بولۇپ، لاردنېر ئۆز تەپسىرىدە ئەكسايىنىنىڭ مۇنۇ سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرگەن: «فاستىن مۇنداق دېگەن: مەن سىلەرگە ئەجدادلىرىڭلارنىڭ ھىيلە - مىكىرلەر بىلەن يېڭى ئەھدىگە قوشۇۋېلىپ، ئۇنىڭ گۈزەل سۈرىتىنى، ئەۋزەللىكىنى يوقاتقان نەرسىلىرىنى ئىنكار قىلىمەن. چۈنكى بۇ ئەمەلىيەتتۇر. بۇ يېڭى ئەھدىنى ئىيسا يازغان ئەمەس، ئۇنىڭ مۇرىتلىرىمۇ يازغان ئەمەس، بەلكى بۇنى نامى مەلۇم بولمىغان بىر شەخس يازغان بولۇپ، كېيىن كىشىلەرنىڭ ئۇنى ئۇنىڭ ھەققىي ۋەقەلىكلەرگە ئۇيغۇن بولمىغانلىقىدىن ئېتىبارلىق سانىماسلىقىدىن ئەنسىرەپ ئۇنى مۇرىتلارغا يالغاندىن مەنسۇپ قىلغان. بۇ ئاپتور ھەقىقەتتىن چەتنىگەن ۋە زىتلىقلار بىلەن تولغان بۇ كىتابنى يېزىپ ئوتتۇرىغا چىقىرىش ئارقىلىق ئىيسا مۇرىتلىرىغا ئېغىر ھالدا ئازار قىلغان بولدى.» بۇ مەزھەبنىڭ پېشۋاسى كۆپلىگەن مەسىلىلەرنى ئوچۇق، دادىل ھالدا جاكارلايتتى. ئۇلارنىڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىچە:

1) خرىستىئانلار يېڭى ئەھدە كىتابلىرىغا ئۇنىڭدا بولمىغان نەرسىلەرنى كىرگۈزۈۋالغان ۋە بەزى ماۋزۇلارنى ئۇنىڭدىن ئېلىپ تاشلىغان.

2) ھازىرقى مەشھۇر ئىنجىللارنىڭ ئىيسانىڭ يازغان ئەسلى ئىنجىلى ئەمەس. بۇلارنى مۇرىتلار ياكى ئۇلاردىن بىر ئەسىر كېيىنكى كىشىلەرمۇ يازغان ئەمەس، بەلكى بۇلارنى نامى بىلىنمىگەن شەخسلەر يېزىپ ئوتتۇرىغا چىقارغان.

3) بۇ يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدا ناھايىتى كۆپ زىتلىقلار ۋە خاتالىقلار بار.

لاردنېر ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ: «تارىخچىلارنىڭ ھەممىسى مانىكىز مەزھىبىنىڭ كونا ئەھدە كىتابلىرىغا ھەر ۋاقىت ئېتىقاد قىلمىغانلىقىغا، ئۇلارنىڭ شەيتان مۇساغا سۆزلەش ئارقىلىق يەھۇدىي پەيغەمبەرلىرىنى ئالدىغان دەپ ئېتىقاد قىلىدىغانلىقىغا ۋە ئۇلارنى قاراقچى، بۇلاڭچىلار دەپ سۈپەتلەيدىغانلىقىغا بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

يۇقىرىدىكى ئىككى ئۇسۇلدىن ئېنىقلاندىكى، خرىستىئانلارنىڭ ئىشلىرىغا قارشى تۇرىدىغان ۋە ھازىرقى خرىستىئانلار بىدئەتچىلەر دەپ سانايدىغان قەدىمكى خرىستىئان مەزھەبلىرىنىڭ ھەممىسى كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدا ئۆزگەرتىش ۋە ھەر خىل ئويدۇرمىچىلىقلارنىڭ بولغانلىقىنى بىرىنچى ئەسىردىن باشلاپلا كەسكىن ھالدا ئېلان قىلىپ كەلگەن.

ئۈچىنچى ئۇسۇل:

خرىستىئان دىنىغا مۇتەئەسسىپلىك بىلەن ئېتىقاد قىلىدىغان ۋە بارلىق خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە ئېتىبارلىق بولغان خرىستىئان تارىخچىلىرى ۋە مۇپەسسىرلىرىنىڭ سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرۈش

1 - ئادەم كىلارك ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە «تارىخچىلارنىڭ ئىيسا توغرۇلۇق يازغانلىرىنىڭ كۆپىلىرى توغرا ئەمەستۇر. چۈنكى ئۇلار ئەمەلىيەتتە بولمىغان ھادىسىلەرنى ۋە ئىشلارنى يازغان. باشقا ماۋزۇلاردىمۇ گاھ قەستەن گاھ بىلمەستىن كۆپ خاتا نەرسىلەرنى يازغان، بۇ رىۋايەتلىكتۇر. خرىستىئان دىنىنىڭ ئاۋۋالقى ئەسىردە دەۋر سۈرگەن ئىنجىللارنىڭ كۆپىلىرى يالغان ئىنجىللاردۇر. بۇنداق ئىنجىللارنىڭ سانى 70 تىن ئاشقان. فابرى سىيۇس بۇنداق يالغان ئىنجىللارنىڭ ھەممىسىنى ئۈچ جىلدىغا توپلاپ نەشىر قىلدۇرغان» دەپ يازىدۇ.

2 - مۇسا ئەلەيھىسسالامغا «يارىتىلىش»، «چىقىش»، «ئالىملار (لاۋىيلار)»، «سانلار» ۋە «ئۆلگە» قاتارلىق بەش بۆلۈمدىن باشقىمۇ يەنە تەۋرات بۆلۈملىرى مەنسۇپ قىلىنغان. ئۇلارنىڭ مەشھۇرلىرى ھازىرقى تەۋراتتا تۆۋەندىكى ئالتىدۇر:

1 - ھادىسىلەر
2 - يارىتىلىش 2
3 - مىراج
4 - ئەسرار
5 - ئەھدە
6 - ئىقرار

ھورىن مۇنداق دېگەن: «بۇ ئويدۇرما بۆلۈملەر خرىستىئان دىنىنىڭ ئاۋۋالقى ئەسىردە يەنى بىرىنچى مىلادىيىدە ئىجاد قىلىنغان.»

3 - مەشھۇر تارىخچى مۇشىم مۇنداق دەيدۇ: «ئىيسا دۇنياغا كېلىشتىن بۇرۇن مىسىرلىق يەھۇدىيلار مەشھۇر پەيلاسوپلارنىڭ «ئىشەنچىنى كۈچەيتىش ۋە ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن يالغان سۆزلەش ۋە كىشىلەرنى ئالداش جائىزلا ئەمەس، بەلكى ياخشىلىققا ياتىدۇ» دەيدىغان سەپسەتىلىرىنى ئۆگەنگەن. ئۇلار بۇ پەلسەپە بىلەن ئىش كۆرگەن. ئۇلارنىڭ بۇ ئىشلىرى قەدىمكى ساماۋى كىتابلارغا قىلغان مۇئامىلىلىرىدىن ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. كېيىنچە بۇ خاتا پەلسەپىنىڭ ئىللەتلىرى خرىستىئانلارغا كۆچكەن. خرىستىئانلارنىڭ كۆپلىگەن كىتابلارنى تارىختىكى مەشھۇر بۈيۈكلەرگە مەنسۇپ قىلغانلىقلىرى بۇنىڭ بىر ئىسپاتىدۇر.»

يالغاننى توقۇش، ئويدۇرۇش ۋە ئالداش خرىستىئانلاردىن بۇرۇنقى يەھۇدىيلارنىڭ ۋە كېيىنچە خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە دىنى پەزىلەت سانالغان بىر ئىش تۇرسا، بۇ ئىش داۋام قىلماستىن توختاپ قالامدۇ؟!

4 - لاردنېر ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە پادىشاھ ئاناستىسۇس (491 - 518 - يىللىرى ئارىسىدا ھۆكۈمدار بولغان)نىڭ ئەمرى بىلەن مۇقەددەس كىتابلار ئاپتورلىرىنىڭ ئېنىق بىلىنمىگەنلىكى سەۋەبتىن ئېتىبارسىز قىلىنىدۇ دەپ پەرمان چىقىرىلغان. ئۇنىڭدىن كېيىن يەنە ئۇنىڭ پەرمانى بىلەن بۇ ئىنجىللار ئىسلاھ قىلىنىپ تۈزىتىلگەن. ئەگەر شۇ ۋاقىتتا بۇ ئىنجىللارنىڭ ئاپتورلىرى بىلىنگەن بولسا ياكى ئىشەنچلىك دەپ قارالغان بولسا، بۇ ئىنجىللار ھەرگىز ئىسلاھ قىلىنمىغان بولاتتى. ئىسلاھ قىلىپ تۈزەتكۈچىلەر

كۆچلىرىنىڭ يېتىشچە بۇ ئىنجىللاردىكى زىتلىقلارنى ۋە خاتالىقلارنى ئۆزگەرتىپ ئىسلاھ قىلغان بولسىمۇ، بۇ كىتابلارنىڭ ئەسلىنىڭ يوقالغانلىقى ۋە ئۇيدۇرما ئىكەنلىكى ھەر زامان ئىسپاتلىنىپ تۇرماقتا.

5 - ئەكستايىن، ھېلىز ۋە قەدىمكى خرىستىئانلار مۇنداق دەيتتى: «يەھۇدىيلار مىلادىيەنىڭ 130 - يىلى خرىستىئانلارنىڭ تەۋراتنىڭ گرېكچە نۇسخىسىغىلا ئېتىقاد قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇلارغا بولغان دۈشمەنلىكى يۈزىسىدىن بۇ تەرجىمە نۇسخىنى ئىناۋەتسىز قىلىۋېتىش ئۈچۈن تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەن.» كېنكات يەھۇدىيلارنىڭ ئۆزلىرى ئېتىقاد قىلىدىغان ئىبرانىي نۇسخا تەۋراتنى باشقا نۇسخا تەۋراتقا ئېتىقاد قىلىدىغان سامىرىيەلىكلەرگە دۈشمەنلىكلىرى يۈزىسىدىن ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكىنى قانائەتلىنەرلىك دەلىللەر بىلەن ئىسپاتلىغان.

6 - مۇپەسسىر ھارسلى مۇنداق دېگەن: «مۇقەددەس كىتابلارنىڭ ئەسلى تېكىستلىرىنىڭ ئۆزگەرتىلگەنلىكىدە ھېچقانداق شۈبھە يوق. قەبىھ، يامان ئىبارىلەر بۇ كىتابلارغا ئەسلى تېكىست ئورنىدا كىرگۈزۈلگەن. تەۋراتنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىنىڭ تېكىستلىرى كىشلەرنىڭ قوللىرىدىكى نەقىللەردە ئەڭ قەبىھ سۈرەتتە بۇرمىلانغان.»

7 - ۋاتسىن مۇنداق دېگەن: «ئۇرېجىن مۇقەددەس كىتابلاردىكى زىتلىقلار ۋە ئىختىلاپلارنىڭ كۆپلۈكىدىن شىكايەت قىلاتتى ۋە ئۇنىڭ سەۋەبىنى كاتىپلارنىڭ غاپىللىقى، يامان نىيەتلىرى ۋە مەسلىگە ئەھمىيەتسىز قاراشلىرى قاتارلىق ھەر تۈرلۈك ئۆزرىلەر بىلەن شەرھلىگەن. جېيرۇم كونا ئەھدە كىتابلىرىنى تەرجىمە قىلىش پىكرىگە كەلگەندىن كېيىن، ئۇ ئۆزىنىڭ يېنىدىكى نۇسخىلارغا بۇ كىتابلارنى سېلىشتۇرغىنىدا بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا چوڭ ئىختىلاپلار ۋە زىتلىقلارنى كۆرگەن.»

ئادەم كلارك ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ: «جېيرۇمدىن بۇرۇن ھەر تۈرلۈك تەرجىمانلار تەرىپىدىن تەرجىمە قىلىنغان لاتىنچە تەرجىمىلەرمۇ ناھايىتى كۆپ ئىدى. جېيرۇم ئېيتقاندەك، ئۇلارنىڭ بەزىلىرىگە ناھايىتى چوڭ ئۆزگەرتىشلەر كىرىپ كەتكەن ۋە ئىچىدىكى ماۋزۇلاردىمۇ زىتلىقلار كۆپ بولغان.»

8 – راھىب فايلىبىس كۇۋادنوس بەزى مۇسۇلمانلارغا رەددىيە بېرىش ئاساسىدا «خىياللار» ناملىق بىر كىتاب يازغان ۋە ئۇنى 1649 - يىلى نەشر قىلدۇرغان. ئۇنىڭدا مۇنداق دەپ يازغان: «كونا ئەھدە كىتابلىرىدا كىشلەرنىڭ قوللىرى بىلەن ئۆزگەرتىلگەن خاتالىقلار ناھايىتى كۆپ. بىز خرىستىئانلار يەھۇدىيلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقلىرىغا كۆز يۇمۇپ، بۇ كىتابلارنى قوغداپ كەلدۇق. بىز ئۇلارنىڭ ئەپسانىلىرىگە ئىشەنمەيمىز.»

9 - پروتېستانت مەزھىبىدىكىلەر تەرىپىدىن پادىشاھ جېمىس (1625 - يىلى ۋاپات بولغان)كە سۇنۇلغان ئەرزدە مۇنداق دېيىلگەن: «بىزنىڭ قولىمىزدىكى مۇقەددەس كىتابنىڭ ئىچىدىكى «زەبۇر» كىتابى ئۇنىڭ ئىبرانىيە نۇسخىسىنىڭ تېكىستلىرىگە ئوخشىمايدۇ. ئۇنىڭدا تېكىستلەرنى قىسقارتىش، ئۇيدۇرۇپ قوشۇش ۋە باشقا سۆزلەرگە ئۆزگەرتىۋېتىشلەر ناھايىتى كۆپتۇر. بۇنداق ئەھۋال 200 دىن ئارتۇق ماۋزۇدا ئۇچرايدۇ.»

10 - ئىنگلىز تارىخچىسى مىستېر تۇماس (1881 - يىلى ۋاپات بولغان) مۇنداق دەپ يازىدۇ: «مۇقەددەس كىتابلارنى تەرجىمە قىلغان ئىنگلىز تەرجىمانلار ئاساسى مەقسەتنى بۇزۇۋەتكەن، ھەقىقەتنى يوشۇرغان، بىلمىسىز كىشلەرنى كۆپ ئالداپ كەتكەن. توغرا بولۇشقا تېگىشلىك ئىنجىلنى قىڭغىرلاشتۇرۇۋەتتى. ئۇلار زۇلمەتنى نۇردىن ئارتۇق كۆرەتتى. يالغاننى ھەقىقەتتىن ئەۋزەل بىلەتتى.»

11 - ئەنگلىيىدىكى يېڭى تەرجىمە ھەيئىتىنىڭ بۈيۈك مەسئۇللىرىدىن بىرى بولغان مىستېر پروتېن ئەھلى كىتاب ئالىملىرىغا مۇنداق دەيدۇ: «ئەنگلىيىدە دەۋر سۈرۈۋاتقان تەرجىمىلەرنىڭ ھەممىسى خاتالىقلار بىلەن تولغان. سىلەرنىڭ مەشھۇر تەرجىمىڭلەردە كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ 848 ماۋزۇدىكى تېكىستلىرى ئۆزگەرتىۋېتىلگەن. بۇ ئىش سان - ساناقسىز كىشلەرنىڭ يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنى رەت قىلىشلىرىغا سەۋەب بولدى.»

### ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئىبارىلىرىدىكى زىتلىقلارنىڭ سەۋەبلىرى

ھورىن ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: «بۇ كىتابلارنىڭ ئىبارىلىرىدىكى زىتلىقلارنىڭ تۆت سەۋەبى بار.

بىرىنچى سەۋەب:

كاتىپلارنىڭ غاپىللىقى ۋە خاتالىقى بولۇپ، بۇ مۇنداق تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ:

1 - كاتىپقا ئىبارىنى سۆزلەپ بەرگەن كىشى ئەسلىنى ئۆزگەرتىپ سۆزلەپ بەرگەن. كاتىپمۇ ئاڭلىغانلىرىنى يازغان ياكى ئۇنىڭ سۆزلەپ بەرگەنلىرىنى تولۇق چۈشەنمەستىن ئۆزىنىڭ چۈشەنگىنىگە ئاساسلىنىپ يازغان.

2 - ئىبرانى ھەرپلىرى بىلەن گىرىك ھەرپلىرى ئوخشىشىپ كېتىدۇ. شۇڭا بىرىنىڭ ئورنىغا باشقا بىرىنى يازغان.

3 - كاتىپ سۆز ئوتتۇرىسىدىكى سىزىقنى ھەرپ دەپ چۈشەنگەن ياكى كاتىپ ئاساسىي مەقسەتنى چۈشەنمەستىن ئىبارىنى ئۆز ئەقلى بويىچە تۈزىتىپ يازغان. بۇنىڭ بىلەن ئۇ خاتالاشقان.

4 - كاتىپ بىر ماۋزۇدىن يەنە بىر ماۋزۇغا سەۋەنلىكتىن يۆتكەلگەن. كېيىن ئۇ ئاگاھلاندۇرۇلغاندىن كېيىن بۇرۇن يازغانلىرىنى ئۆچۈرمەستىن، يۆتكەلگەن يېرىدىن باشلاپ يازغان. نەتىجىدە، بۇرۇنقى خاتالىق بىلەن يازغانلىرى شۇ بويىچە قالغان.

5 - كاتىپ بىر نەرسىنى ئۇنۇتقان بولۇپ، ئۇ باشقا بىر ماۋزۇنى يېزىۋاتقىنىدا ئېسىگە كەلگەن بۇرۇنقى ئۇنۇتقانلىرىنى كەلگەن يېرىدىن باشلاپ يېزىۋەتكەن. بۇنىڭ بىلەن ئىبارىلەر ئۆز ئورنىدىن باشقا ماۋزۇلارغا يۆتكىلىپ قالغان.

6 - كاتىپ يېزىۋاتقان ۋاقتىدا سەۋەنلىكتىن يازماقچى بولغان قۇردىن باشقا قۇرغا ئۆتۈپ كەتكەن. بۇنىڭ بىلەن بىر ياكى كۆپ ئىبارىلەر يېزىلماي قالغان. كاتىپمۇ بىلمەي قالغان.

7 - كاتىپ بەزى ماۋزۇلارنى چۈشەنمىگەنلىكتىن ئۆزىنىڭ چۈشەنگىنى بويىچە يازغان ۋە خاتالاشقان.

8 - كاتىپلارنىڭ جاھىللىقلىرى ۋە غاپىللىقلىرى ئىبارىلەرنىڭ زىتلىقىدىكى چوڭ سەۋەبتۇر. چۈنكى ئۇلار شەرھلەردىكى ياكى تەپسىرلەردىكى ئىبارىلەرنى تېكىستتىن بىر پارچە دەپ چۈشىنىپ قالغان ۋە ئۇلارنى تېكىستلەرگە قوشۇپ يېزىۋەتكەن.

ئىككىنچى سەۋەب:

نەقىل قىلىنغان ئەسلى نۇسخىنىڭ ناقىسلىقى بولۇپ، بۇ تۆۋەندىكىچە تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ:

1 - ھەرپلەرنىڭ ئوقۇلۇش قائىدىسىنىڭ ئۆچۈرۈلۈشى.

2 - بىر بەتتە كۆرۈنگەن ھەرپلەرنىڭ ئوقۇلۇش قائىدىسى يەنە باشقا بەتلەردىمۇ شۇنداق كۆرۈنگەن. نەتىجىدە باشقا بەتنىڭ ھەرپلىرىگە ئارىلىشىپ قالغان، كاتىپ ئۇنى بۇرۇنقى بەتنىڭ بىر قىسمى دەپ چۈشىنىپ شۇ بويىچە يېزىۋەتكەن.

3 - تاشلىنىپ قالغان تېكىستلەر بەتنىڭ ئاستىدىكى شەرھىسىگە ئورنىنى كۆرسىتىدىغان ئىشارەتسىز يېزىلغان بولۇپ، ئىككىنچى بىر كاتىپ ئۇنى يازغاندا تاشلىنىپ قالغان بۇ تېكىستنىڭ ئورنىنىڭ نەدە ئىكەنلىكىنى بىلمىگەچكە ئۆزىنىڭ رەيى بويىچە يازغان ۋە خاتالاشقان.

ئۈچىنچى سەۋەب:

خىيالى تۈزىتىش ۋە ئاساسسىز ئىسلاھ قىلىش بولۇپ، بۇ تۆۋەندىكىچە تەسەۋۋۇر قىلىنىدۇ:

1 - كاتىپ توغرا ئىبارىنى خاتا ياكى ناقىس دەپ چۈشىنىپ قالغانلىقتىن ئۇنىڭغا ئۆزگەرتىش كىرگۈزگەن.

2 - بەزى تەتقىقاتچىلار بۇ كىتابلاردىكى خاتالىقلارنى ئىسلاھ قىلىش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى بەزى ئىبارىلەرنى ئۆزلىرىنىڭ نەزىرىدە بەدئىي سانالغان باشقا ئىبارىلەرگە ئۆزگەرتىۋەتكەن ۋە ئۆزلىرىنىڭ نەزىرىدە پەرقسىز كۆرۈنگەن بىر مەنىلىك لەۋزلەرنى ۋە ئارتۇق كۆرۈلگەن سۆزلەرنى تېكىستتىن ئېلىپ تاشلىغان.

3 - بىر - بىرىگە ئوخشاپ كېتىدىغان تېكىستلارنى مەنا جەھەتتىن ئوخشاش دەپ چۈشىنىپ قىلىپ، بۇ تېكىستلەرنى بىر - بىرىگە تامامەن ئوخشىتىشقا تىرىشقان. نەتىجىدە ئارتۇق سۆزلەرنى كېمەيتكەن، ناقىسلارنى كۆپەيتكەن. بۇ جىنايەت خۇسۇسەن

ئىنجىللارغا كۆپ ئىشلەنگەن. شۇڭا پاۋلۇسنىڭ مەكتۇبلىرىغا كونا ئەھدە كىتابلىرىدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەن ئىبارىلەرنى ئۇنىڭ گىرىكچە تەرجىمىسىگە مۇۋاپىقلاشتۇرۇش ئۈچۈن قوشۇمچىلار كۆپ قوشۇلغان. بۇنداق ئىشلار ئەڭ كۆپ يۈز بەرگەن ئىشلاردۇر.

4 ـ بەزى تەتقىقاتچىلار يېڭى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ئىبارىلىرىنى لاتىنچە تەرجىمىگە مۇۋاپىقلاشتۇرۇش ئۈچۈن بۇ كىتابلارنى كۆپ ئۆزگەرتكەن.

تۆتىنچى سەۋەب

قەستەن ئۆزگەرتىش بولۇپ، مۇقەددەس كىتابلارنىڭ تېكىستلىرىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋېتىش جىنايىتى مۇتەئەسسىپ دىنچىلار ۋە بىدئەتچىلەر تەرىپىدىن سادىر بولغان. ئۆزگەرتىشتە ئەڭ مەشھۇر بولغانلار خرىستىئان دىنىنىڭ مارسىيۇن مەزھىبىگە مەنسۇپ بولغان بىدئەتچىلەردۇر. ئەمما مۇتەئەسسىبلەر بولسا بەزى مەسىلىلەرنى كۈچلەندۈرۈش ياكى قارشى تەرەپكە رەددىيە بېرىش ئۈچۈن كىتابلارنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەن. بۇ ئۆزگەرتىشلەر ئۇلاردىن كېيىن تېخىمۇ راۋاجلانغان.» ھورىن يەنە ئۆز كىتابىدا بۇنداق مۇتەئەسسىپ دىنچىلار تەرىپىدىن كۆپلىگەن ئۆزگەرتىشلەرنىڭ بولغانلىقىغا مىساللارنى كەلتۈرگەن.

يۇقىرىدا تەۋرات ۋە ئىنجىللاردىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئەھدە كىتابلىرىغا ئىشلەنگەن ھەر تۈرلۈك جىنايەتلەرنىڭ ئىسپاتلانغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتكەندىن كېيىن، دەيمىزكى يەھۇدىي، خرىستىئانلار ئۆزگەرتىش، بۇزۇش، ئۆيدۇرۇش ۋە قىسقارتىش ۋاستىلىرىدىن قايسىبىرىنى قىلمىدى؟! ئۇلار مۇقەددەس كىتابلارنى ئۆزگەرتىش ئىشكىلىرىدىن قايسىبىر ئىشكنى چەكمىدى؟! ئۇلارنىڭ خاراكتېرى بۇنداق بولغان يەردە، خرىستىئانلار ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەندىن كېيىنمۇ يەنە ئۆزلىرىنىڭ ئەزەلدىنقى ئادىتى يويىچە ئۆز كىتابلىرىدىكى مۇسۇلمانلارغا پايدىلىق بولغان ماۋزۇلارنى، ئىبارىلەرنى ئۆزگەرتىۋەتكەن. كېيىن بۇ ئىشلار تېخىمۇ راۋاجلاندۇرۇلغان دېسەك ئەجەبلىنەرلىكمۇ؟! بەلكى مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنغا بولىدىغان بۇنداق ئۆزگەرتىشلەرگە ئۇلار ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ.

خرىستىئانلارنىڭ ئىككىنچى خاتالىقى

خرىستىئانلار ئىيسا كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە گۇۋاھچى بولغان. ئەگەر بۇ كىتابلار ئەسلىدىكى شەكلىدىن ئۆزگەرتىلگەن بولسا ئىدى، ئىيسا ئۇنىڭ ھەقلىقىغا گۇۋاھچى بولمىغان بولاتتى ۋە يەھۇدىيلارنىڭ مۇقەددەس كىتابلارنى ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت بۇ جىنايەتلىرى سەۋەبلىك ئۇلارنى ئەيىبلىگەن بولاتتى دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ گۇمانىغا مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىمىز: كونا ۋە يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدىن ھېچبىرى لەيزى جەھەتتىن ئىشەنچلىك ۋاستىلەر بىلەن ئىسپاتلىنالمىغان ۋە ئاپتورلىرىغا مەنسۇپ بولۇشتىمۇ ھەر خىل رىۋايەتلەر سۆزلىنىپ بىرەر كىشىگە ئىشىنەرلىك بىر رىۋايەت بىلەن مەنسۇپ بولالمىغان ئىكەن، بۇ كىتابلاردا ئۆزگەرتىشنىڭ پۈتۈن تۈرلىرى ئىشلەنگەنلىكى ئىسپاتلىنىدۇ. دىن ۋە دىيانەت ئەھلىلىرى دەپ تونۇلغان دىنى مۇتەئەسسىپلەرنىڭ (ئۆز گۇمانلىرىدا ياخشى نىيەت بىلەن) بەزى مەسىلىلەرنى كۈچكە ئىگە قىلىش ۋە قارشى تەرەپكە رەددىيە بېرىش ئۈچۈن قەستەن ھالدا بۇ كىتابلارنى ئۆزگەرتكەنلىكى ئىنكارغا يول يوق دەرىجىدە نەق مەيداندا تۇرغانىكەن، (دىيانەتسىز مۇللىلىرى ئۆزلىرىنىڭ نەپسى غەرەزلىرى تۈپەيلى قانچىلىك كۆپ ئۆزگەرتكەن بولسا ھەممىسى مەيداندا ئىكەن) بۇ كىتابلارنىڭ ھەممىسى شۈبھىلىك بولۇپ قالغان. بۇ كىتابلارنىڭ بەزى تېكىستلىرىنىمۇ دەلىل ئورنىدا قوللىنىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى ئەسىرلەردىكى خرىستىئانلار ئەبيۇنىيە، مارسىيۇنىيە ۋە مانىكىز مەزھەبلىرىگە قارشى ھالدا كۆپلىگەن ئويدۇرما تېكىستلەرنى ئۆز كىتابلىرىغا كىرگۈزۈۋالغان. كېيىن بۇنداق ئويدۇرما تېكىستلەر ئۇلارنىڭ دىنى مەسىلىلەرنى كۈچكە ئىگە قىلىشلىرى ئۈچۈن ئىشقا يارىغانسېرى تېخىمۇ كۆپ توقۇلۇشقا باشلىغان. بىز بۇ تېكىستلەرنىڭ ئويدۇرما ئىكەنلىكىدىن قەتئىينەزەر شۇنى دەيمىزكى، بۇنداق تېكىستلەر بىلەن بۇ كىتابلارنىڭ راستلىقى ئىسپاتلانمايدۇ. چۈنكى بۇ تېكىستلەردە بۇ كىتابلارنىڭ سانى ۋە ئىسىملىرى بايان قىلىنغان ئەمەس. بۇنداق بولغان ئىكەن، كونا ئەھدە كىتابلىرى (ھازىرقى پروتېستانت مەزھىبىدىكەك) 39 مۇ ياكى (ھازىرقى كاتولىك مەزھىبىدىكەك) 46 مۇ نەدىن بىلىمىز؟!

ئىيسادىن كېيىن ياشىغان ۋە پۈتۈن خرىستىئانلار بىردەك ئۇلۇغلايدىغان مۇتەئەسسىپ يەھۇدىي تارىخچىسى يۇسىفس ئۆزىنىڭ تارىخ كىتابىدا مۇنداق دەپ يازغان: «بىز يەھۇدىيلاردا بىر ـ بىرىگە زىت كەلگىدەك مىڭلارچە كىتاب يوق، بەلكى بىزنىڭ 22 پارچە كىتابىمىز بار بولۇپ، بۇلاردىن بەش كىتاب مۇساغا مەنسۇپتۇر.»

بۇنىڭدىن ئىنقىلاندىكى، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بەش كىتابىدىن باشقا 17 كىتاب تەۋراتقا قوشۇۋېلىنغان كىتابلاردۇر. پروتىستانت مەزھىپىگە كۆرە، تەۋراتقا قوشۇۋېلىنغان كىتابلارنىڭ سانى 34، كاتولىك مەزھىپىگە كۆرە، 41 دۇر. بۇ كىتابلارنىڭ قايسىلىرى تەۋراتنىڭ قوشۇمچىلىرى بولغان يۇقىرىدىكى 17 كىتابقا كىرىدۇ، قايسىلىرى ئۇنىڭغا كىرمەيدۇ؟

يۇقىرىدىكى ماۋزۇلاردا تەتقىقاتچى كىرىزاستەم ۋە كاتولىك ئالىملىرىنىڭ يەھۇدىيلارنىڭ كۆپ كىتابلارنى ئۆزلىرىنىڭ غاپىللىقلىرى ۋە دىيانەتسىزلىكلىرى سەۋەبلىك زايا قىلىۋەتكەنلىكى، بەزىلىرىنى كۆيدۈرۈپ، بەزىلىرىنى يىرتىپ تاشلىغانلىقلىرى قاتارلىق جىنايەتلىرىنى ئېتىراپ قىلغانلىقىنىڭ بايانى يۇقىرىدا ئۆتتى. زايا قىلىنغان كىتابلار يۇقىرىدىكى 17 كىتابنىڭ ئىچىدىن بولۇشى مۇمكىن. تەتقىقاتچىلار بۇ كىتابلاردىن 20 كىتابنىڭ نامى بار، بىراق ئۆزى يوق دەپ ئىقرار قىلغان. تامىس ئىنكلىس دېگەن ئالىم مۇنداق دېگەن: «مۇقەددەس كىتابلاردىن زايا بولۇپ يوق بولغانلىرىنىڭ سانى 20 دىن ئاز ئەمەسلىكىنى پۈتۈن دۇنيا بىردەك ئېتىراپ قىلىدۇ.»

يۇسىفىسنىڭ گۇۋاھچىلىقى بىلەن تەۋراتتىن بەش كىتابنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مەنسۇپ ئىكەنلىكى ئىسپاتلانغان. ئەمما يۇسىفىسنىڭ دەۋرىدىكى بۇ بەش كىتاب ھازىرقى مەشھۇر بەش كىتابمۇ ياكى باشقىسىمۇ ئۇنى كىم بىلسۇن؟!

يۇسىفىسنىڭ ھازىرقى كىتابلارغا ئىشەنچ قىلمىغىنىغا قارىغاندا ئۇ بەش كىتاب ھازىرقى كىتابلارنىڭ ئىچىدىكى بەش كىتاب ئەمەس. ئەگەر بىز ھازىرقى ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنى بۇ كىتابلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا مەۋجۇت بولغان، بۇلار ئىيسا ۋە ئۇنىڭ مۇرىتلىرى ھەقلىقىغا گۇۋاھچى بولغان كىتابلارنىڭ ئۆزى ئىدى دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ بۇ گۇۋاھلىق پەقەتلا بۇ كىتابلارنىڭ ئاتالمىش ئاپتورلىرىغا مەنسۇپ ئىكەنلىكى ياكى ئەمەسلىكىدىن ۋە ئۇنىڭ ئىچىدىكىلەرنىڭ راستلىقى ياكى بەزىسى راست، بەزىسى توقۇلما ئىكەنلىكىدىن قەتئىينەزەر، بۇ كىتابلارنىڭ شۇ ۋاقىتلاردا يەھۇدىيلارنىڭ قولىدا بار ئىكەنلىكىنىلا ئىپادىلەيدۇ. بۇ گۇۋاھلىقتىن بۇ كىتابلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئاتالمىش ئاپتورلارغا مەنسۇپ ئىكەنلىكى ياكى ئۇنىڭ ئىچىدىكىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكى مەلۇم بولمايدۇ. ئەگەر ئىيسا ۋە ئۇنىڭ مۇرىتلىرى بۇ كىتابلاردىن (يەنى تەۋراتتىن) بىرەر مەسىلىنى نەقىل كەلتۈرگەن بولسىمۇ ئۇلارنىڭ نەقىل كەلتۈرگەنلىكى نەقىل ئېلىنغان كىتابنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەيدۇ. ھەئە، ئەگەر ئىيسا ئەلەيھىسسالام تەۋرات ئۆز ئىچىگە ئالغان كىتابلارنىڭ ھەممىسىدىكى پۈتۈن ھۆكۈملەرنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھتىن كەلگەن، ھەق دەپ جاكارلىغان بولسا ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزى ئىشەنچلىك ۋاستىلار بىلەن يېتىپ كەلگەن بولسا ئىدى، بۇ كىتابلارنى كەسكىن ھالدا ھەق، شۈبھە يوق دەپ ئېيتالىغان بولاتتۇق. بۇنداق بولمىغان ئىكەن، بۇ كىتابلار شۈبھىلىكتۇر ۋە تەتقىقاتقا ئېھتىياجلىقتۇر. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن بۇ كىتابلاردىن قايسى بىر كىتاب ھەققىدە ئوچۇق بايان كەلمىگەن. تەتقىقاتچى بېلى ئۆزىنىڭ كىتابىدا مۇنداق دېگەن: «ئىيسانىڭ تەۋرات ئاللاھتىن كەلگەن دېگەن سۆزى كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسى ياكى تېكىستلىرىنىڭ ھەممىسى ئاللاھتىن كەلگەن، ھەممىسى ئەسلى ۋە توغرا دېگەن مەنانى ئىپادىلىمەيدۇ، ئەلۋەتتە. ئەگەر بىز كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ ئەسلى ئىكەنلىكىگە ئىيسا گۇۋاھلىق بەرگەن دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ ئۇنىڭ ئۇ ۋاقىتتىكى گۇۋاھلىقى ئۇنىڭدىن كېيىنكى يەھۇدىيلارنىڭ ئۆزگەرتىش، ئويدۇرۇش ۋە بۇرمىلاش قاتارلىق جىنايەتلىرىنى ئاقلىيالمايدۇ. ئىيسادىن بۇرۇن كىتابلىرىنى ئۆزگەرتكەن بۇ يەھۇدىيلار ئۇنىڭدىن كېيىن ئۆزگەرتەلمەمدۇ. ئەلۋەتتە ئۆزگەرتكەن.» خرىستىئان دىنىنىڭ ئاتاقلىق ئالىملىرى، مۇپەسسىرلىرى، تارىخچىلىرى ۋە تەتقىقاتچىلىرىنىڭ ھەممىسى يەھۇدىيلارنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن مىلادىيەنىڭ 130 - يىلى خرىستىئانلارغا بولغان دۈشمەنلىكى يۈزىسىدىن مۇقەددەس كىتابلىرىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكىگە بىردەك ئىقراردۇر. دېمەك، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ گۇۋاھلىقى ئۇنىڭدىن كېيىنكى يۈز بەرگەن ئۆزگەرتىشلەرگە زىت كەلمەيدۇ.

خرىستىئانلارنىڭ ئۈچىنچى خاتالىقى

خرىستىئانلار تەۋراتقا ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلگەنلىكىنى ئېھتىمالدىن يىراق ساناپ، مۇقەددەس كىتابلارنىڭ نۇسخىلىرى دۇنيانىڭ ھەر تەرەپلىرىگە تارقالغاچ ئۇلارنى ئۆزگەرتىش ئوڭاي ئەمەس دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. ئۇلارغا مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىلىدۇ:

1- مۇسا ئەلەيھسسالام تەۋراتنى (يەنى ئۆزىگە مەنسۇپ بولغان بەش كىتابنى) يېزىپ يەھۇدىي ئالىملىرىغا تاپشۇرغان ۋە ئۇنى مەخسۇس بىر ساندۇققا سېلىپ ساقلاشقا تەۋسىيە قىلغان. ئەمەلىيەتتە، مۇسا ئەلەيھسسالامنىڭ تەۋراتى بۇ ساندۇققا سېلىپ قويۇلىدۇ ۋە بىرىنچى دەۋر كىشىلىرىدە بۇ كىتاب شۇنداق ساقلىنىپ، قوغدىلىپ كەلدى. بۇ بىرىنچى دەۋر كىشىلىرى تۈگەپ كېتىشى بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئەھۋالى ئۆزگىرىشكە باشلىدى. ئۇلار گاھ دىنىدىن يېنىپ كېتىپ، گاھ تەۋبە قىلىپ دىنغا قايتىپ تۇراتتى. داۋۇد ۋە سۇلەيمان ئەلەيھسسالاملارنىڭ دەۋرىگىچە ئۇلارنىڭ ئەھۋاللىرى شۇنداق داۋام قىلغان. بۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ كېلىشى بىلەن ئۇلارنىڭ ئەھۋاللىرى ياخشىلىنىپ، ئەقىدىلىرى ئەسلىگە كەلتۈرۈلۈپ، ئۇلار يولغا كىرگۈزىلىدۇ. ئەمما ساندۇقتىكى تەۋرات ئۇلارنىڭ دىنىدىن يېنىۋېلىشلىرى تۈپەيلى سۇلەيمان ئەلەيھسسالامنىڭ كېلىشىدىن بۇرۇنلا زايا قىلىۋېتىلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ قايسى ۋاقىتتا يوقالغانلىقىنى ئۇلار كېسىپ ئېيتىپ بېرەلمەيدۇ. چۈنكى سۇلەيمان ئەلەيھسسالام ساندۇقنى ئاچقىنىدا ئۇنىڭ ئىچىدىن 10 ۋەسىيەت يېزىلغان ئىككى تاختىدىن باشقا تەۋرات تاختىلىرى تېپىلمىغان. (تەۋرات «پادىشاھلار1» 8˚ 9)

ئۇلارنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرى سۇلەيمان ئەلەيھسسالامنىڭ ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى يەھۇدىيلارنىڭ دىنىدىن يېنىۋېلىشى ھادىسىسىنىڭ يەنە بىر قېتىم يۈز بەرگەنلىكىنى سۆزلەيدۇ. ئۇلارنىڭ كىتابلىرى سۇلەيمان ئەلەيھسسالامغا تۆھمەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ˚ «سۇلەيمان ھاياتىنىڭ ئاخىرقى يىللىرىدا دىنىدىن يېنىۋېلىپ، بۇتلارغا چوقۇنغان، خوتۇنلىرىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن كۆپلىگەن بۇددىست ئىبادەتخانىلىرىنى سالدۇرغان.» (تەۋرات «پادىشاھلار1» 11 ˚ 1 - 11) ئۇلارنىڭ بۇ قەبىھ تەبىرلىرى بويىچە سۇلەيمان ئەلەيھسسالام ئاخىرقى ئۆمرىدە مۇرتەد بولۇپ، بۇددىست بولۇپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ تەۋرات بىلەن ئالاقىسى قالامدۇ؟!

سۇلەيمان ئەلەيھسسالام ۋاپات بولغاندىن كېيىن، مىلادىيەدىن ئىلگىرىكى 93 - يىلى چوڭ كۆلەملىك دىندىن بۇرۇلۇش نەتىجىسىدە ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىككى مەملىكەتكە ئايرىلىپ كېتىدۇ. ناباتنىڭ ئوغلى يەربىئام پەلەستىننىڭ شىمالدىكى جايلارنى ئىسرائىل مەملىكىتى دەپ ئاتاپ، ئۇنىڭدىكى 10 قەبىلىگە پادىشاھ بولىدۇ. ئۇلارنىڭ پايتەختى تىرسە (نابلىسقا يېقىن بىر جاي) ئىدى. سۇلەيمان ئوغلى رەھبىئام پەلەستىننىڭ جەنۇبىدىكى جايلارغا پادىشاھ بولىدۇ. ئۇ جايلاردا ئىككى قەبىلە ياشايتتى. بۇ جايلارنى يەھۇزا مەملىكىتى دەپ ئاتايدۇ. پايتەختى ئېرۇسالىم ئىدى. ھەر ئىككى مەملىكەتتە كاپىرلىق ۋە دىندىن يېنىۋېلىش ھادىسىلىرى ئەۋجىگە يەتكەن. ئىسرائىل دۆلىتىدىكى كاپىرلىق ئېقىمى ناھايىتى كەڭ ھەم تېز ئىدى. چۈنكى بۇ دۆلەتنىڭ بىرىنچى پادىشاھى يەربىئام دىنىدىن يېنىپ ئالتۇن موزاينى بۇت قىلىپ تىكلەپ ئۇنىڭغا چوقۇنغان ۋە باشقىلارنىمۇ ئۇنىڭغا زورلىغان. بۇ مەملىكەتتىكى ئىسرائىل ئەۋلادلىرى بۇددىست بولۇپ كەتكەن. ئۇلارنىڭ ئاز قىسمى بۇددىستلىقنى قوبۇل قىلماي يەھۇزا مەملىكىتىگە قېچىپ كەتكەن. ئىسرائىل دۆلىتىگە 19 پادىشاھ ھۆكۈمرانلىق قىلغان بولسىمۇ، ھېچبىرىنىڭ دەۋرىدە ئۇلارنىڭ ئەھۋالى ياخشىلىققا ئۆزگەرمىگەن. بۇلارنىڭ بىرىنچى پادىشاھىدىن ئاخىرقى 19 - پادىشاھىغىچە ھەممىسى كاپىرلىقتا ياشىغان. ئۇلار بۇتلارغا چوقۇناتتى. ئاللاھ ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ئۇلارغا ئەششۇرلارنى مۇسەللەت قىلغان. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 722 - يىلى سەرجۇنII نىڭ باشچىلىقىدىكى ئەششۇري كۈچلىرى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى ئەسىرگە ئالىدۇ. ئۇلارنىڭ كۆپ قىسمىنى ئۆلتۈرىدۇ. بەزىلىرى باشقا مەملىكەتلەرگە قېچىپ كېتىدۇ. بۇ مەملىكەتتە ئۇلاردىن ئازلا ئىسرائىل ئەۋلادلىرى قالىدۇ. ئۇلار بۇددىستلارنى ئۆزلىرىگە تارتىپ، ئۇلارغا زېمىن بېرىش نەتىجىسىدە ئىسرائىل دۆلىتىگە كەلگەن بۇددىست مىللەتلەر بىلەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئارىلىشىپ ياشاش ۋە قۇدا - باجىلىق مۇناسىۋەتلىرىنى قۇرۇشلىرى نەتىجىسىدە ئۇلار بىر - بىرىگە ئاسسىمىلياتسىيە بولۇپ كېتىدۇ. ئۇلار شۇنىڭدىن كېيىنكى ئەۋلادلىرىنى سامىرىيەلىكلەر دەپ ئاتايدۇ. ئىسرائىل دۆلىتىنىڭ بىرىنچى پادىشاھى يەربىئامدىن بۇ دۆلەتنىڭ يىقىلىشىغىچە بولغان ئىككى ئەسىردىن كۆپرەك ۋاقىت ئىچىدە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ تەۋرات بىلەن بولغان ئالاقىسى مۇتلەق ئۈزۈلۈپ قالغانىدى. بۇ دۆلەتتە تەۋراتنىڭ بىرەر نۇسخىسىنىڭ تېپىلىشى خۇددى ئىسمى بار، جىسمى يوق ئەنقا قۇشىنىڭ تېپىلىشىدىنمۇ قىيىن ئىدى. ئەمما ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئىككىلا قەبىلىسىدىن قۇرۇلغان يەھۇزا دۆلىتى بولسا، بۇ دۆلەتتە سۇلەيمان ئەلەيھسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن 20 پادىشاھ ئۆتكەن. بۇ پادىشاھلارنىڭ ئىچىدە مۆمىنلىرىدىن كاپىرلىرى كۆپ ئىدى. سۇلەيمان ئوغلى رەھبىئامنىڭ دەۋرىدىن باشلاپلا بۇ دۆلەتتە بۇددىزملىق دىنى تارقالغان. ھەربىر دەرەخنىڭ ئاستىغا بۇتلار قويۇلغان. ئۇنىڭغا چوقۇنۇش ھاياجان بىلەن راۋاجلىنىشقا باشلىغان. ئاللاھ ئۇلارغا ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشلىرىغا جازا بېرىش ئۈچۈن مىسىرنىڭ پادىشاھى شېشىقنى مۇسەللەت قىلغان بولۇپ، ئۇ يەھۇزا دۆلىتىگە ھۇجۇم قىلىپ پۈتۈن ھەيكەللەرنى ۋە پادىشاھ سارىيىنىڭ

مۈلۈكلىرىنى بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلىدۇ. ئاندىن يەنە ئاللاھ بۇ دۆلەتنىڭ 3 ـ پادىشاھى ئاسانىڭ دەۋرىدە بۇلارغا ئىسرائىل دۆلىتىنىڭ 3 ـ پادىشاھى ئەشانى مۇسەللەت قىلىدۇ. ئۇمۇ بۇرۇنقىلارنىڭ قىلغانلىرىنى قىلىدۇ. يەھوۇزا دۆلىتىنىڭ 6 ـ پادىشاھى ئەخزىيانىڭ دەۋرىدە قۇددۇس شەھرىنىڭ پۈتۈن ئەتراپلىرىغا بۇددىستلارنىڭ قۇربانلىق خانىلىرى سېلىنىدۇ. بەيتۇلمۇقەددەسنىڭ ئىشىكلىرى تاقىلىدۇ. ئاندىن بۇ دۆلەتنىڭ 14 ـ پادىشاھى مەنەسسانىڭ دەۋرىدە كۇپۇرلۇق كەڭ دەرىجىدە تارقالغانلىقتىن بۇ دۆلەتنىڭ كۆپ كىشىلىرى بۇددىست بولۇپ كېتىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇلار ئېرۇسالىمنىڭ ئىچىگە بۇتخانىلىرىنى بىنا قىلىدۇ. بۇ پادىشاھنىڭ ئوغلى ئامۇننىڭ دەۋرىدىمۇ بۇ ئىشلار شۇنداق داۋام قىلىدۇ. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 637 ـ يىلى ئامۇننىڭ ئوغلى يۇشىيا تەختكە چىققاندىن كېيىن، ئۇ ئاللاھقا ھەقىقىي تەۋبە قىلىپ بۇ دۆلەتتە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىنى قايتىدىن ئەسلىگە كەلتۈرۈپ، ئۇنى گۈللەندۈرۈشكە باشلايدۇ. بۇتخانىلارنى ۋە بۇتلارنى چېقىپ تاشلاپ، كاھىن (ئۇلارنىڭ دىنى ئادىمى) ھىلقىيانى دىنى رەھبەر قىلىپ بەلگىلەيدۇ ۋە شافان ئىسىملىك بىرسىنى يەھۇدىي ئىبادەتخانىسىنى ئىسلاھ قىلىپ ئەسلىگە كەلتۈرۈش ئۈچۈن كىشىلەردىن مال ـ مۈلۈك توپلاش ئىشلىرىغا بەلگىلەيدۇ. ئۇلار تەۋراتقا بەكمۇ ئېھتىياجلىق ئىدى. لېكىن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ بۇددىست بولۇپ كەتكىنىدىن باشلاپ مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 621 ـ يىلىغىچە يەنى يۇشىيا ھۆكۈمرانلىقىنىڭ 18 ـ يىلىغىچە ھېچكىم تەۋرات نۇسخىلىرىنىڭ بارلىقىنى ئاڭلىمىغان ۋە كۆرمىگەن بولۇپ، يۇشىيانىڭ تەختكە ئولتۇرغانلىقىنىڭ 18 ـ يىلى ئۇنىڭ دىنى رەھبىرى ھىلقىيا ئىبادەتخانىغا يىغىلغان كۆمۈشلەرنى ھېسابلاۋاتقىنىدا تەۋراتنىڭ «ئۆلگە» بۆلۈمىنىڭ ۋە بەزى شەرىئەت مەسىلىلىرىنىڭ قوليازمىسىنىڭ تېپىلغانلىقىنى داۋا قىلىدۇ. بۇ كىتاب شافانغا بېرىلىدۇ. شافان پادىشاھ يۇشىياغا ئۇنىڭ مەزمۇنىنى ئوقۇپ بەرگىنىدە پادىشاھ قاتتىق ھەسرەتتىن كىيىملىرىنى يىرتىدۇ ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئاسىيلىقلىرىغا قاتتىق ئېچىنىدۇ. (تەۋرات «پادىشاھلار 2» 22 ˚ 1 - 11، «كونىلار 2» 34 ˚ 1 – 19.) لېكىن بۇ نۇسخىمۇ ئىشەنچلىك ئەمەس. ھىلقىيانىڭ سۆزىگىمۇ ئىشەنگىلى بولمايدۇ. چۈنكى ئىبادەتخانا پادىشاھ ئەخزىيانىڭ زامانىدىن ئىلگىرى ئىككى قېتىم تالان ـ تاراج قىلىنغان. كېيىن بۇ ئىبادەتخانا بۇددىست دىنىنىڭ ئىبادەتخانىسىغا ئۆزگەرتىلگەن. ئىبادەتخانىنىڭ خادىملىرى ھەر كۈنى بۇ ئىبادەتخانىغا كىرەتتى. ئىككى ئەسىردىن كۆپرەك (يەنى مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 843 ـ يىلىدىكى ئەخزىيانىڭ ھۆكۈمرانلىقىدىن مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 621 ـ يىلىدىكى يۇشىيانىڭ ھۆكۈمرانلىقىنىڭ 17 ـ يىلىغىچە بولغان ۋاقىت ئىچىدە) ھېچكىم تەۋرات دېگەن ئىسىمنى ئاڭلاپ باقمىغان ۋە كۆرۈپ باقمىغانىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ ۋاقىتلاردا يۇشىيا مۇسانىڭ دىنىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش ئۈچۈن قاتتىق تىرىشقان. كاھىنلار ھەر كۈنى ئىبادەتخانىغا كىرىپ تۇراتتى. ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، بۇ كىتاب ئىبادەتخانىدىن تېپىلغان. 17 يىل جەريانىدا بۇ كىتابنىڭ ئۇ جايدا ئىكەنلىكىنى ھېچكىم كۆرمىگەن ياكى ئاڭلىمىغان. شۇڭا كەسكىن ئېيتىمىزكى، «ئۆلگە» دېگەن بۇ كىتابچىنى كاھىن ھىلقىيا ئۆزى توقۇپ چىققان. ئۇ پادىشاھ يۇشىيا ۋە تەرەپدارلىرىنىڭ مۇسانىڭ شەرىئىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە تىرىشۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ يەھۇدىي ئالىملىرىنىڭ ئېغىزلىرىدىن بۇ رىۋايەتلەر ۋە قىسسىلەرنى توپلاپ چىققان. 17 يىل جەريانىدا ئۇ بۇ رىۋايەتلەرنى كىشىلەرنىڭ ئېغىزلىرىدىن توپلاش بىلەن شۇغۇللانغان. بۇ كىتاب توپلىنىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنى مۇساغا مەنسۇپ قىلغان ھالدا ئوتتۇرىغا چىقارغان ۋە ئۇنى ئىبادەتخانىدىن تاپقانلىقىنى داۋا قىلغان. بۇنىڭغا ئوخشاش ئويدۇرمىچىلىقلار ئىسرائىل مىللىتىنى يوكسەلتىش ۋە راۋاجلاندۇرۇش ئۈچۈن كېيىنكى يەھۇدىيلار ۋە ئومۇمى خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە ماختاشقا ئەرزىيدىغان دىنى پائالىيەتلەردۇر. ھىلقىيانىڭ بۇ ئىشىدىن قەتئىينەزەر ھالدا پادىشاھ يۇشىيانىڭ ھۆكۈمرانلىقىنىڭ 18 ـ يىلى ئۇنىڭغا تاپشۇرۇلغان بۇ كىتاب ئۇنىڭ ھاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە (يەنى 13 يىل) ئەمەل قىلىنغان. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 608 ـ يىلى يۇشىيا ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭ ئوغلى يەھوئاھاز ئولتۇرىدۇ. ئۇ دىنىدىن يېنىپ كاپىر بولىدۇ ۋە بۇ دۆلەتتە كۇپۇرلۇقنى راۋاجلاندۇرىدۇ. ئاللاھ بۇ ۋاقىتتا ئۇلارغا مىسىر پادىشاھى نەخۋەنى مۇسەللەت قىلىدۇ. نەخۋە پادىشاھ يەھوئاھازنى ئەسىرگە ئېلىپ ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭ ئىنىسى يۇشىيا ئوغلى يەھوياقىمنى تەختكە ئولتۇرغۇزىدۇ. ئۇمۇ ئاكىسى يەھوئاھازغا ئوخشاش بۇددىست ئىدى. ئۇ ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭ ئوغلى يەھوياكىن ئولتۇرىدۇ. ئۇمۇ دادىسىغا ئوخشاش بۇددىست ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭغا بابىل پادىشاھى بۇختەنەسسەرنى مۇسەللەت قىلىدۇ. بۇختەنەسسەر ئۇنى ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىدىن كۆپ ساندىكى كىشىلەرنى ئەسىرگە ئالىدۇ. ئىبادەتخانىنى، قۇددۇس شەھرىنى ۋە پادىشاھ سارىيىنىڭ پۈتۈن مال ـ مۈلۈكلىرىنى تالان ـ تاراج قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئورنىغا تاغىسى سىدقىيانى ئولتۇرغۇزىدۇ. ئۇمۇ بۇرۇنقىلارغا ئوخشاش بۇددىست ئىدى. ئۇ 11 يىل ھۆكۈمدار بولىدۇ. بۇ جەرياندا ئۇ بۇختەنەسسەرگە بېقىنىپ ياشايدۇ. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 587 ـ يىلى بۇختەنەسسەر كېلىپ سىدقىيانى تۇتقۇن

قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ پۈتۈن ئەۋلادلىرىنى كۆزى ئالدىدا ئۆلتۈرىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئىككى كۆزىنى ئويىدۇ ۋە زەنجىرلەپ باغلاپ باشقا ئىسرائىل ئەۋلادلىرى بىلەن بىرگە ئۇنى بابىل ئەسىرلىككە ئەۋەتىدۇ. ئىبادەتخانىنى، پادىشاھ سارىيىنى ۋە ئېرۇسالىمنى كۆيدۈرۈپ شەھەرنىڭ ھەممىسىنى خارابىگە ئايلاندۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن يەھۇزا دۆلىتىگە مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 587 ـ يىلى خاتىمە بېرىلىدۇ. بۇ ۋەقە ئىسرائىل دۆلىتىنى ئەششۇرىلارنىڭ يىقىتىشىدىن 130 يىل كېيىن ئىدى. ئەھۋال بۇنداق ئىكەن، يەھۇدىيلاردىكى تەۋراتنىڭ يېتىپ كېلىش ۋاستىسى يۇشىيا (مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 638 ـ 608) نىڭ زامانىدىن خېلى بۇرۇنلا ئۈزۈلۈپ قالغان بولىدۇ. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئوتتۇرىغا چىققان كىتابچىغا ئىشەنچ قىلىنمايدۇ. ئىشەنچ قىلىنغان تەقدىردىمۇ ئۇنىڭغا پەقەت 13 يىللا ئەمەل قىلىنغان، كېيىن يەنە يوقالغان. بۇ كىتاب زايا قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەھۋالى ھەققىدە ھازىرغىچە مەلۇمات يوق. تارىخلارغا كۆرە بۇ كىتابچە يۇشىيا ئەۋلادلىرىنىڭ ئارىسىدا تېز سۈرئەتتە ئەۋج ئالغان كۇپۇرلۇقلار جەريانىدا بۇختەنەسسەرنىڭ ھۇجۇمىدىن بۇرۇنلا يوقىلىپ بولغان. ئەگەر بۇ كىتابچىنى بۇختەنەسسەر ھۇجۇمىغىچە ساقلىنىپ كەلگەن دەپ پەرەز قىلىنغان تەقدىردىمۇ بۇختەنەسسەرنىڭ پۈتۈن شەھەرنى خارابىگە ئايلاندۇرۇۋېتىپ ھەممە بارلىقلارنى كۆيدۈرگەنلىكى تارىخى ھەقىقەتتۇر. چۈنكى بۇ ۋەقەدىن بۇرۇن يېزىلغان كونا ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىسى دۇنيا يۈزىدىن يوقىلىپ بولغان. پۈتۈن ئەھلى كىتابلار بۇنىڭغا ئىقراردۇر. شۇڭا ئۇلار «ئەزرا كونا ئەھدىنى بابىلدا قايتا يازغان» دېيىشكە مەجبۇر بولغان. «مۇقەددەس كىتابنىڭ قامۇسى»نىڭ ئاپتورلىرى «شۈبھىسىزكى، مۇقەددەس كىتابنىڭ كۆپلىگەن بۆلۈملىرى مۇرتەدلىك ۋە كاپىرلىق ئەسىرلىرىدە، خۇسۇسەن، مەنەسسانىڭ مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 693 ـ يىلىدىن مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 639 ـ يىلىغىچە بولغان 54 يىللىق ھۆكۈمرانلىقى جەريانىدا يوقىلىپ بولغان. ھىلقىيانىڭ قولىغا چۈشكەن مەزكۇر كىتابمۇ ئىبادەتخانىنىڭ بۇزۇلۇشىدا يوقىتىلغان» دەپ قارار قىلىدۇ.

2 ـ ئەزرا كونا ئەھدەنى — ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە قايتا يېزىپ چىققان ۋاقىتتا يەنە باشقا بىر ھادىسە يۈز بەرگەن. بۇنىڭ بايانى تەۋرات «مىكا1» دە ۋە يۇسىفىسنىڭ باشقا كىتابلىرىدا قەيت قىلىنغان. بۇ مۇنداق ئىدى° «ئەنتىيۇكس4» ئېرۇسالىمنى ئىشغال قىلغان ۋاقتىدا، ئۇ يەھۇدىي دىنىنى پۈتۈنلەي يوق قىلىشقا بەل باغلاپ كونا ئەھدە كىتابلىرىنى تېپىلغانلا يەردە كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ... تەۋرات نۇسخىلىرى يېنىدىن چىقىپ قالغان كىشىلەرنىڭ ھەممىسى ئۆلۈمگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئەنتيۇكس بۇ ئىشنى ئۈچ يېرىم يىل ئۈزمەي داۋاملاشتۇرىدۇ. بۇ ھادىسە مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 161 ـ يىلى بولغانىدى. كۆپ كىشىلەر ئۆلتۈرۈلىدۇ. ئەزرا يازغان كىتابلارنىڭ ھەممىسى كۆيدۈرۈلۈپ يوق قىلىنىدۇ. شۇڭا جان مىلنر مۇنداق دېگەن: «تەۋرات نۇسخىلىرىنىڭ بۇختەنەسسەر ھادىسىسىدە ئۇنىڭ ئەسكەرلىرى تەرىپىدىن يوق قىلىنغانلىقىغا، كېيىن ئەزرانىڭ ۋاستىسى بىلەن ئوتتۇرىغا چىققان كۆچۈرمىلەرنىڭمۇ ئەنتيۇكس ھادىسىسىدە يوق قىلىنغانلىقىغا، ئاندىن يەنە يەھۇدىيلارنىڭ بېشىغا كۆپلىگەن ھادىسىلەر كېلىپ، بۇ ھادىسىلەردە ئەزرا كىتابلىرىنىڭ قالدۇق نۇسخىلىرىنىڭ ۋە باشقىمۇ كىتابلارنىڭ يوق قىلىنغانلىقىغا مىلادىيەنىڭ 70 ـ يىلىدىكى رىملىق تىتۇس ھادىسىسىمۇ يۇقىرىدىكى ھادىسىلەرنىڭ بىرى ئىكەنلىكىگە پۈتۈن ئالىملار بىردەك ئىتتىپاقتۇر. بۇ ۋەقەلىكلەر يۇسىفىسنىڭ تارىخىدا ۋە باشقا تارىخ كىتابلىرىدا قەيت قىلىنغان. تىتۇس ھادىسىسىدە يەھۇدىيلاردىن قۇددۇس شەھىرىدە بىر مىليون بىر يۈز مىڭ كىشى قىلىچ، ئوت ۋە ئاچلىق بىلەن ئۆلگەن. 97 مىڭ كىشى ئەسىر قىلىنغان. ئەسىرلەرنى تىتۇس باشقا مەملىكەتلەرگە قۇللۇققا سېتىۋەتكەن. سۇرىيە ۋە پەلەستىنىدە كۆپلىرى ئۆلتۈرۈلگەن. ئەنتىيۇكسىنىڭ كۆيدۈرۈشلىرىدىن كونا ئەھدە كىتابلىرىدىن بىرەر نۇسخا ساق قالغان بولسىمۇ، ئۇ رىملىق تىتۇس ھادىسىسىدە چوقۇم كۆيدۈرۈپ تاشلانغان.» (بۇ كىتابتىكى «تەۋرات» دېگەن ماۋزۇغا قارالسۇن.)

3 ـ كونا ئەھدىنىڭ ئىبرانىچە نۇسخىسىنى قەدىمكى خرىستىئانلار ئېتىراپ قىلمايتتى. ئۇلار بۇ نۇسخىنى ئويدۇرما دەپ ئېتىقاد قىلاتتى. ئۇلار مىلادىيە 2 ـ ئەسىرگىچە گىرىكچە نۇسخىغا ئېتىقاد قىلاتتى. ئەمما يەھۇدىيلارنىڭ ئىبادەتخانىلىرىدا بولسا گىرىكچە نۇسخا 1 ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرىغىچە ئېتىقاد قىلىناتتى. ئىبرانى نۇسخا ھەر ئىككى تەرەپتە ئاز تېپىلاتتى. يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنىڭ دىنىي رەھبەرلىرىنىڭ ئورتاق كېڭەششى بويىچە مىلادىيەنىڭ 7 ـ 8 ـ ئەسىرلىرىدە يېزىلغان تەۋرات نۇسخىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرغان. چۈنكى بۇ نۇسخىلار ئۇلارنىڭ يۈنىلىش نۇقتىسى بولغان كىتابلارغا تامامەن زىت ئىدى. شۇڭا بۇ ئىككى ئەسىردە يېزىلغان كىتابلاردىن ھېچبىرى تەتقىقاتچىلارنىڭ قولىغا يېتىپ كەلمىگەن. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئېتىقادىغا زىت كېلىدىغان تەۋرات نۇسخىلىرىنى يوق قىلىش

ئىشلىرىنى ھېچ ئىككىلەنمەستىن ئىشلىگەنىكەن، ئۆزلىرىنىڭ يېنىدا بولغان ۋە ئۆزلىرى ئېتىراپ قىلىدىغان نۇسخىلارنى خالىغانچە ئۆزگەرتىشتىن پەقەت توختاپ قالمىغان.

4 - ئاۋۋالقى ئۈچ ئەسىردە خرىستىئانلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن ھادىسىلەر ئۇلارنىڭ يېنىدىكى تەۋرات نۇسخىلىرىنىڭ ئاز بولۇشىغا سەۋەب بولغان. چۈنكى ئۇلارنىڭ تارىخلىرى ئۇلارنىڭ بۇ ئۈچ ئەسىردە ناھايىتى ئېغىر كۈلپەتلەرگە ۋە مۇسىبەتلەرگە ئۇچرىغانلىقىنى سۆزلەيدۇ. ئۇلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن بۇ ئېغىر كۈلپەتلەر، بېسىملار ۋە زۇلۇملار ئۇلارنىڭ قولىدىكى ئەسلى ئىنجىلنىڭ ۋە باشقا مۇقەددەس كىتابلارنىڭ يوق بولۇپ كېتىشىگە يېتەرلىك سەۋەب ئىدى. ئۇلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن كۈلپەتلەرنىڭ مەشھۇرلىرى تۆۋەندىكىلەردۇر

(1) مىلادىيەنىڭ 64 - يىلى زالىملىقى بىلەن تونۇلغان پادىشاھ نېرۇن خرىستىئانلارغا قاتتىق زۇلۇم قىلغانىنىڭ سىرتىدا روما شەھرىنى پۈتۈنلەي كۆيدۈرۈپ تاشلىغان. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئۆزىنى خرىستىئان دېيىش كەچۈرۈلمەس جىنايەت ئىدى. ئۇ پېترۇسنى ئايالى بىلەن قوشۇپ يەنە كۆپ كىشىلەرنى ئۆلتۈردى. بۇنداق ئۆلتۈرۈش ئىشى بۇ پادىشاھنىڭ ئۆلۈمىگىچە يەنى مىلادىيەنىڭ 68 - يىلىغىچە پايتەختتە ۋە بارلىق ۋىلايەتلەردە ئۈزۈلمەستىن داۋام قىلدى.

(2) مىلادىيەنىڭ 71 - يىلى روماغا ئىمپېراتور بولغان دۇمشىيان (دۇمتىيانۇس — مىلادىيەنىڭ 70 - يەھۇدىيلارنى قەتلى قىلغان تىتۇسنىڭ ئىنىسى قاتتىق رەھىمسىزلىكى بىلەن تونۇلغان، خرىستىئانلارغا ئۆچلۈكتە نېرۇندىن قالمايدىغان مەخلۇق) نىڭ دەۋرىدە خرىستىئانلارغا ئېغىر زۇلۇم قىلىنغان. ئىمپېراتور دۇمشىيان يۇھەننانى شەھەردىن قوغلاپ چىقىرىدۇ ۋە شەھەر خەلقىنى بىر يىل قەتلىئام قىلىشقا ئەمر قىلىدۇ. شەھەر خەلقىنى ئۆلتۈرۈپ، ماللىرىنى مۇسادىر قىلىدۇ. دۇمشىيان خرىستىئانلارنى ئازاپلاشتا بۇرۇنقى زالىملاردىن ئېشىپ كەتكەنىدى. ئۇ خرىستىئان دىنىنى يەر يۈزىدىن پۈتۈنلەي يوق قىلىشقا ئاز قالغانىدى. بۇنداق ئۆلتۈرۈش ئىشلىرى بۇ ئىمپېراتورنىڭ ئۆلۈمىگىچە يەنى مىلادىيەنىڭ 96 - يىلىغىچە شۇنداق داۋام قىلدى.

(3) مىلادىيەنىڭ 97 - يىلى روماغا ئىمپېراتور بولغان ترايانۇسنىڭ دەۋرىدە خرىستىئانلارغا بولغان بېسىم يەنە ئەۋجىگە چىقىدۇ. خۇسۇسەن مىلادىيەنىڭ 101 - يىلىدىن 108 - يىلىغىچە زۇلۇم چېكىگە يېتىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن بولغانلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆلتۈرۈشكە قارار چىقىرىدۇ. ئىمپېراتور دائىرىلىرى ھەممە جايلارنى ئاختۇرۇپ يۈرۈپ ئۇچرىغان خرىستىئانلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆلتۈرىدۇ. بۇ ئىش ئۇنىڭ 117 - يىلىدىكى ئۆلۈمىگىچە شۇنداق داۋام قىلدى.

(4) 161 - مىلادىيە يىلى روماغا ئىمپېراتور بولغان ماركۇس ئەنتىيۇنىنۇس مۇتەئەسسىپ بۇددىست ۋە ئاتاقلىق پەيلاسوپ ئىدى. ئۇ خرىستىئانلارغا قارشى بېسىمنى تەختكە ئولتۇرغان ۋاقتىدىن باشلاپ 10 يىل داۋام قىلدۇردى. ئۇ خرىستىئان ئالىملىرىنى بۇددىست ئىبادەتخانىلىرىنىڭ خادىملىرى بولۇشقا زورلايتتى ۋە ئۇنى قوبۇل قىلمىغانلارنى ئوتنىڭ ئۈستىگە قويۇلغان تۆمۈر ئورۇندۇقلاردا ئولتۇرغۇزۇپ ئازابلايتتى، ئاندىن قىيناپ ئۆلتۈرەتتى.

(5) 193 - مىلادىيە يىلى روماغا ئىمپېراتور بولغان سۇۋەيرىس خرىستىئانلارغا بولغان بېسىمنى 202 - يىلىدىن باشلايدۇ. پۈتۈن ئەتراپلاردىكى خرىستىئانلارنى ئۆلتۈرۈشكە ئەمر قىلىدۇ. مىسىر، قۇرتاجە ۋە فرانسىيەلەردىكى قەتلىئاملار ئەڭ قاتتىق بولىدۇ. مىڭلارچە كىشىلەر قاتتىق ئېغىر ئازابلار بىلەن ئۆلتۈرۈلىدۇ. ھەتتا خرىستىئانلار بۇ دەۋرنى دەججال دەۋرى دەپ ئاتىشىدۇ.

(6) 230 - مىلادىيە يىلى روماغا ئىمپېراتور بولغان ماكسىمىن بۇددىزم ئادەتلىرىنى گۈللەندۈرۈپ، خرىستىئانلارغا قاتتىق بېسىم ئىشلىتىشنى باشلايدۇ. ئۇ 237 - يىلى پۈتۈن خرىستىئان ئالىملىرىنى ئۆلتۈرۈشكە جىددى قارار چىقىرىدۇ. چۈنكى ئۇ ئالىملار ئۆلتۈرۈلۈپ تۈگىسە باشقا ئاۋام خەلقلەر بۇددىست دىنىغا ئوڭايلا كىرىدۇ دەپ گۇمان قىلغانىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ھەرقانداق خرىستىئاننى مەھكىمىسىز ۋە ئېنىقلاشسىز ھالدا تۇتقانلا جايدا ئۆلتۈرۈشكە پەرمان بېرىدۇ. ئاخىرىدا ئىمپېراتور پۈتۈن روما ئاھالىسىنى قىرغىن قىلىشقا بەل باغلىغاندا ئۆزىنىڭ بىر ئەسكىرى تەرىپىدىن 238 - يىلى ئۆلتۈرۈلىدۇ.

(7) پادىشاھ دېشىس خرىستىئانلارغا بولغان بېسىمنى 253 - يىلىدىن باشلايدۇ. ئۇ خرىستىئان دىنىنى پۈتۈنلەي يوق قىلىشقا قارار بېرىدۇ. پادىشاھ دائىرىلىرى پۈتۈن ۋىلايەت، ناھىيە ۋە يېزىلارنى ئارىلاپ يۈرۈپ مەن خرىستىئان دېگەن كىشىلەرنىڭ

ھەممىسىنى قاتتىق ئازابلاپ ئۆلتۈرىدۇ. ئۇنىڭ بۇ زۇلمى مىسىر، ئافرىقا، ئىتالىيە، كىچىك ئاسىيا ۋە شام شەھەرلىرىدە قاتتىق ئەۋجىگە يېتىدۇ. خرىستىئانلاردىن كۆپ كىشىلەر بۇددا دىنىنى قوبۇل قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ.

(8) پادىشاھ رىيانۇس خرىستىئانلارغا قارشى بېسىمنى 257 - يىلىدىن باشلايدۇ. ئۇ پۈتۈن خرىستىئان ئالىملىرىنى ۋە راھىبلىرىنى ئۆلتۈرۈش، مال - مۈلۈكلىرىنى مۇسادىرە قىلىش، ئاياللىرىنىڭ زىبۇ - زىننەتلىرىنى تارتىۋېلىش، خرىستىئانلارنى يۇرتلىرىدىن قوغلاش، قېلىپ قالغانلىرىنى بۇتلارغا تەزىم قىلدۇرۇش، ئەگەر قوبۇل قىلمىسا قىلىچ ياكى ئوت بىلەن ئۆلتۈرۈش قارارىنى ئېلان قىلغاندىن كېيىن، مىڭلىغان خرىستىئانلار ئۆلتۈرۈلىدۇ، قالغانلىرى كىشەنلەر بىلەن باغلىنىپ قۇل قىلىنىدۇ.

(9) پادىشاھ ئېرىلېن خرىستىئانلارغا دۈشمەنلىكىنى 274 - يىلىدىن باشلاپ ئەۋجگە چىقىرىدۇ. لېكىن بۇ ۋاقىتتا خرىستىئانلاردىن كۆپ كىشى ئۆلمەيدۇ. چۈنكى پادىشاھ ئۆزى ئۆلتۈرۈلىدۇ

(10) پادىشاھ دىيۇكلېشىن 284 - يىلى روماغا ئىمپېراتور بولىدۇ. خرىستىئانلارغا قارشى زۇلمى 286 - يىلىدىن باشلاپ ئېشىقا ئاشىدۇ. بۇ ۋاقىتتا خرىستىئانلاردىن 6600 كىشىنى ئۆلتۈرۈش بىلەن بۇ قىرغىنچىلىق باشلىنىدۇ. زۇلۇمنىڭ ئەڭ ئەۋجگە يەتكەن ۋاقتى 302 - يىلى ئىدى. بۇ زۇلۇم 313 - يىلغىچە داۋام قىلىدۇ. 302 - يىلى بۇ پادىشاھ فىرىجىيە شەھىرىنى پۈتۈنلەي كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ. شەھەردە بىرمۇ خرىستىئان ھايات قالمايدۇ. ئاندىن ئۇ مۇقەددەس كىتابلارنى پۈتۈنلەي يوق قىلىش ئۈچۈن ناھايىتى كۆپ كۈچ سەرپ قىلىدۇ. 303 - يىلى مارت ئېيىدا پۈتۈن چېركاۋلارنى يىقىش، كىتابلارنى كۆيدۈرۈش ۋە خرىستىئانلارنى ئىبادەتتىن مەنئى قىلىش ھەققىدە قارار چىقىرىلغاندىن كېيىن، پادىشاھ دائىرىلىرى ھەرقايسى جايلارنى ئارىلاپ چېركاۋلارنى يىقىش، مۇقەددەس كىتابلارنى تېپىلغان يېرىدە كۆيدۈرۈش ئىشىنى غەلىبىلىك تاماملايدۇ. ئاندىن پادىشاھ مىسىردىكى خادىملىرىغا قىبتىلەرنى بۇتلارغا چوقۇندۇرۇش ئەگەر قوبۇل قىلمىسا ئۆلتۈرۈش ھەققىدىكى پەرماننى يوللايدۇ. بۇ ۋاقىتتا خرىستىئانلاردىن 800000 دىن كۆپرەك ئادەم ئۆلتۈرۈلىدۇ. بۇ ئەسىرنى ئۇلار شەھىدلار ئەسرى دەپ ئاتايدۇ. ئۇ ۋاقىتتا ھەر كۈنى خرىستىئانلاردىن 30 بىلەن 80 ئارىسىدا ئادەم ئۆلتۈرۈلەتتى. پادىشاھنىڭ بۇ زۇلمى شەرق ۋە غەربتىكى پۈتۈن خرىستىئانلارغا ئومۇم بولغان ھالدا 10 يىل داۋام قىلىدۇ. بۇ قېتىمقى زۇلۇملار بۇرۇنقىلاردىنمۇ ۋەھشى ۋە قاتتىق بولغانىدى. خرىستىئانلار ئۆزلىرىنىڭ تارىخ كىتابلىرىدا قەيت قىلغان بۇ بېسىملار ۋە زۇلۇملار ئىچىدە مۇقەددەس كىتابلارنىڭ نۇسخىلىرىنىڭ شەرق ۋە غەربلەرگە تارقالغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ. بەلكى ئۇلار قوللىرىدا مۇقەددەس كىتابلاردىن بىرەر نۇسخىنىڭ ساقلىنىپ قالغانلىقىنى تەسەۋۋۇر قىلىشمۇ مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى ھەقىقىي كىتابلار مۇشۇنداق ھادىسىلەردە يوقىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۆيدۇرمىچىلارغا ئۆز ھاۋايى - ھەۋەسلىرى بىلەن خالىغىنىنى يېزىپ ئۆيدۇرۇشقا پۇرسەت تۇغۇلىدۇ. يۇقىرىدىكى ھادىسىلەر ۋە باشقىمۇ ۋەقەلىكلەر سەۋەبى بىلەن كونا ۋە يېڭى ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ يېتىپ كېلىش ۋاستىلىرى پۈتۈنلەي يوقالغانلىقى ئېنىقتۇر. ھازىرقى ئىككى ئەھدە نامىدىكى كىتابلار ئۆيدۇرما ۋە توقۇلما كىتابلار ئىكەنلىكىدە شۈبھە يوقتۇر. يەھۇدىيلار ياكى خرىستىئانلاردا بۇ كىتابلارنىڭ ئەسلى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىل - ئىسپات يوقتۇر. شەيخ رەھمەتۇللا ھىندى دوكتۇر فېندر ۋە فرىنچ بىلەن ئېلىپ بارغان مۇنازىرىسىدە ئۇلاردىن ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدىن بىرەرسىنىڭ يېتىپ كېلىش ۋاستىسىنى دەلىللەپ بېرىشنى تەلەپ قىلغاندا، ئۇلار خرىستىئانلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن 313 يىللىق ھادىسىلەر ۋە مۇسىبەتلەر ھەم پىتنە - پاساتلار سەۋەبى بىلەن بۇ كىتابلارنىڭ يېتىپ كېلىش ۋاستىلىرىنىڭ يوقالغانلىقىنى ئىقرار قىلىپ، ئۆزرە ئېيتقان. بۇنىڭ بىلەن ئىسپاتلاندىكى، ئۇلارنىڭ قوللىرىدىكى ھازىرقى نۇسخىلارنىڭ مەلۇم بىرەر ئەسىردە يېزىلغانلىقىغىمۇ كەسكىن دەلىل يوقتۇر. ئەھلى كىتابلار گۇمان ۋە تەخمىن قىلىش بىلەن بۇ كىتابلارنىڭ يېزىلىش تارىخىنى بەزى ئەسىرلەرگە مەنسۇپ قىلغان. لېكىن كەسكىن ئېيتالىغىنى يوق. بىز مۇسۇلمانلار ئەھلى كىتابلارنىڭ كىتابلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كەلگىچە بۇزۇلمىغان، كېيىنكى ئەسىرلەردە ئۆزگەرتىلگەن دەپ ئېتىقاد قىلمىز. بەلكى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئورتاق ئىجمائى بىلەن يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ مۇقەددەس كىتابلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كېلىشتىن بۇرۇنلا ئۆز ئەسلىنى يوقاتقان. بەزى ئۆزگەرتىشلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كەلگەندىن كېيىنمۇ داۋام قىلغان دەپ ئېتىقاد قىلمىز. ئۆيدۇرما نۇسخىلارنىڭ كۆپ بولغانلىقى بۇ كىتابلارنىڭ ئەسلىنى يوقاتقانلىقىنى ۋە ئۆزگەرتىلگەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن يېتەرلىك دەلىلدۇر. چۈنكى بۇ نۇسخىلاردىكى زىتلىقلار بىر - بىرىنىڭ ساختىلىقىنى پاش قىلماقتا.

## ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدىن بەزى ئەھكاملارنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

ئىسلام دىنىنىڭ شەرىئەت ئىستىلاھى بويىچە «ئەمەلدىن قالدۇرۇش» دېگەننىڭ مەنىسى˚ بىرەر مەسىلە ئۈستىدە بۇرۇن بۇيرۇلغان شەرىئەت ھۆكمىنى، كېيىن يەنە شۇ مەسىلە ئۈستىدە بۇيرۇلغان شەرىئەت ھۆكمى ئارقىلىق ئەمەلدىن قالدۇرۇش دېمەكتۇر. ئەمەلدىن قالدۇرۇش بىز مۇسۇلمانلاردا قىسسىلەرنى، ئەقىل قەتئىي رەت قىلالمايدىغان ئاللاھ باردۇر، ئۇ بىردۇر دېگەنگە ئوخشاش مەسىلىلەرنى، ئاللاھقا ئىمان ئېيتىشنىڭ لازىملىقى، كۆپۈرلۇقنىڭ ۋە شىرىكنىڭ چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكىگە ئوخشاش ئەقىدە مەسىلىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. بەلكى بىزنىڭ ئېتىقادىمىزدىكى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ـ مەڭگۈگە داۋام قىلىشى ياكى ۋاقىتلىق ئەمەل قىلىنىشى ئېھتىمال بولغان ئەمەل مەسىلىلىرىگىلا خاستۇر. بۇلار «مۇتلەق ئەھكاملار» دەپ ئاتىلىدۇ.

بىز مۇسۇلمانلارنىڭ نەزىرىدە ئەھكاملارنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشىنىڭ ئۇقۇمى يەھۇدىيلارنىڭ ئىستىلاھىدىكىدەك «ئاللاھنىڭ ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىنى بىلمەستىن بىرەر ئىشقا ئەمر قىلىپ ياكى بىرەر ئىشتىن كىشىلەرنى مەنئىي قىلىپ، كېيىن بۇ ھۆكۈملەرنى ئۆزىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقى، ئۇنىڭ بۇرۇن چىقارغان ھۆكۈملىرىنىڭ ئاقىۋىتىنى بىلمىگەنلىكى ۋە كېيىن ئۇنىڭغا باشقا پىكىر ئايدىڭلاشقاندىن كېيىن بۇرۇنقى ئۆزى بۇيرىغان ھۆكۈملەرنى بۇزۇپ كېيىنكى پىكرى بويىچە ھۆكۈم چىقارغانلىقىدۇر» دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى بىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئىستىلاھىدا ھۆكۈملەرنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشىنىڭ ئۇقۇمى مۇنداق˚ ئاللاھ ئەزەلدىن ئۆزى چىقارغان ئەمر قىلىش ۋە مەنئىي قىلىشتىن ئىبارەت ھۆكۈملىرىنىڭ مەلۇم ۋاقىتقىچە داۋام قىلىپ، كېيىن يەنە ئۇنىڭ ئىرادىسى ۋە بۇيرۇقى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلەتتى. بۇ مەلۇم ۋاقىت يېتىپ كەلگەندىن كېيىن ئاللاھ يەنە باشقا ھۆكۈملەرنى ئېلان قىلىش ئارقىلىق بۇرۇنقى چىقارغان ھۆكۈملىرىنى كۈچلەندۈرىدۇ ياكى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ ياكى تولۇقلايدۇ. ئاخىرقى ھۆكۈملەر بۇرۇنقى ھۆكۈملەرنىڭ ئەمەل قىلىنىش ۋاقتىنىڭ تۈگىگەنلىكىنى بايان قىلىشتۇر. لېكىن بىز مۇسۇلمانلار بۇرۇنقى ھۆكۈملەرنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ئۈچۈن يېڭى بىر ھۆكۈمنىڭ كەلگەنلىكىنى بىلمىسەك بۇرۇنقى ھۆكۈملەرنى كۈچكە ئىگە دەپ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشقا داۋام قىلىمىز. بۇرۇنقى ھۆكۈملەرگە زىت ھالدا باشقا ھۆكۈملەر كەلگەن ۋاقىتتا بىزلەر ئەقلىمىزنىڭ يېتەرسىزلىكى تۈپەيلى ئۇنى بۇرۇنقى ھۆكۈمنى ئۆزگەرتكەنلىك دەپ چۈشىنىپ قالىمىز. ئەمەلىيەتتە بۇ ئىش ئاللاھقا نىسبەتەن ئۆزگەرتىش ئەمەس، زىتلىقمۇ ئەمەس، بەلكى بۇرۇنقى ھۆكۈملەرنىڭ ئەمەل قىلىنىش ۋاقتىنىڭ تۈگىگەنلىكىنىڭ بايانىدۇر. ئاللاھنىڭ بۇرۇنقى بەزى ھۆكۈملىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشىدا ئەلۋەتتە ئىنسانلارغا مەنپەئەتلىك بولغان ھېكمەتلەر باردۇر. ئۇنى پەقەت ئاللاھ ئۆزى بىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ بۇيرۇغان ئەھكاملارنىڭ ھەممىسى ئىنسانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر. ئەھكاملار ئىنسانلارنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بۇيرۇلىدۇ. ئىنسانلارنىڭ بۇ ھېكمەتلەرنىڭ ھەممىنى ئىدراك قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. ئەمدى ئاساسىي مەقسەتكە كەلسەك شۇنى دېيىمىزكى، بىزنىڭ ئېتىقادىمىز بويىچە˚ ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدىكى قىسسىلەر ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى بەزى ئويدۇرما ھېكايىلەر ۋە ئەپسانىلەر كەسكىن يالغاندۇر! مەسىلەن˚

1 ـ لۇت ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىنىڭ ئىككى قىزى بىلەن زىنا قىلغانلىقى ۋە بۇ ئىككى قىزنىڭ ئۆز ئاتىسىدىن ھامىلدار بولغانلىقى ھەققىدىكى ئەپسانە. (تەۋرات «يارتىلىش» 19 ˚ 3 - 19).

2 ـ ياقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى يەھۇزانىڭ ئۆز ئوغلىنىڭ ئايالى سامارغا باسقۇنچىلىق قىلغانلىقى ۋە سامارنىڭ بۇ زىنادىن فارىس ۋە زارىھ دېگەن قوشكېزەكنى تۇغقانلىقى. (تەۋرات «يارتىلىش» 38 ˚ 12 - 30).

3 ـ داۋۇد، سۇلەيمان ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ھەممىسى زىنادىن بولغان فارىسنىڭ ئەۋلادلىرى ئىكەنلىكى. (ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚ 3 – 16).

4 ـ داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇرىيانىڭ ئايالىغا باسقۇنچىلىق قىلغانلىقى، بۇ ئايالنىڭ داۋۇد ئەلەيھىسسالامدىن ھامىلدار بولغانلىقى ۋە ئۇنىڭ ئېرىنى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۇيىقەست قىلىپ ئۆلتۈرگۈزۈپ، بۇ ئايالنى خوتۇنلۇققا ئالغانلىقى. (تەۋرات «سەمۇئىل2» 11 ˚ 2 - 27).

5 ـ سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى ئۆمرىدە دىنىدىن يېنىپ مۇرتەد بولۇپ، بۇتقا چوقۇنغانلىقى ۋە ئاياللىرىنى رازى قىلىش ئۈچۈن بۇتخانىلارنى سالدۇرغانلىقى. (تەۋرات «پادىشاھلار1» 11 ˚ 1 – 13).

6 - ھارۇن ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئۈچۈن ئالتۇندىن ياسالغان بىر موزاي بۇتنى تىكلەپ ئۇنىڭغا چوقۇنغانلىقى ۋە باشقىلارنىمۇ چوقۇنۇشقا بۇيرۇغانلىقى. (تەۋرات «چىقىش» 32 ˚ 1 – 6.)

يۇقىرىدىكى قىسسىلەر ۋە بۇلارغا ئوخشاش بارلىق قىسسىلەرنىڭ ھەممىسى يالغان قىسسىلەر ۋە پەيغەمبەرلەرگە قىلىنغان كەچۈرۈلمەس تۆھمەتلەردۇر. بىز بۇنداق يالغان قىسسىلەرنى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ھۆكۈملەردىن سانىمايمىز. چۈنكى بۇلار ھەقىقەتتىن يىراق بولغان ئەپسانە ۋە يالغان تۆھمەتلەردۇر. بىزنىڭ ئىستىلاھىمىز بويىچە، زەبۇر (داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھتىن چۈشكەن كىتاب) تەۋراتنى ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ئەمەس ۋە ئىنجىل كېلىشى بىلەنمۇ ئۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان بولمايدۇ. چۈنكى زەبۇر دۇئالاردىن ئىبارەت بىر كىتابتۇر. دۇئالار ئەمەلدىن قالدۇرۇلمايدۇ. زەبۇر ۋە باشقا ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ زامانىمىزغىچە يېتىپ كېلىشىدىكى ئىشەنچ قىلىش ۋاستىلىرىنى يوقاتقانلىقى، ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈشلەردىن ۋە ئويدۇرۇشلاردىن ھېچبىر زامان خالىي بولالمىغانلىقى ئۈچۈن بۇ كىتابلار شۈبھىلىك ھالغا چۈشۈپ قالغاچقا بىز بۇلارنى ئوقۇشتىن مەنئى قىلىنغانمىز. ئەمما ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشقا تېگىشلىك بولغان ئەھكاملاردىن بەزى تەۋرات ئەھكاملىرىنىڭ ئىسلام دىنىدا ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىمىز. لېكىن بىز تەۋراتتا كەلگەن ھۆكۈملەرنىڭ ھەممىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان دەپ ئېيتمايمىز، بەلكى تەۋراتنىڭ بەزى ھۆكۈملىرى ئەمەلدىن قالدۇرۇلمىغان. بىزمۇ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشقا بۇيرۇلغان. مەسىلەن، تەۋراتتا ھارام قىلىنغان ئىشلاردىن˚ يالغان قەسەم قىلىش، ناھەق ئادەم ئۆلتۈرۈش، زىنا قىلىش، ئوغرىلىق قىلىش، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش، خوشنىنىڭ مېلىغا ۋە نومۇسىغا خىيانەت قىلىش، باشقىلارنىڭ نومۇسىنى ئاياق - ئاستى قىلىش، ئاتا - ئانىنى قاخشىتىش، بىر تۇغقانلارنىڭ بىر - بىرىگە ئۆيلىنىشى قاتارلىق ئىشلار ئىسلام دىنىدىمۇ ھارام ۋە مەنئى قىلىنغان ھالدا داۋام قىلماقتا.

ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ھۆكۈم گاھىدا كېيىنكى پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە، ئەمەلدىن قالدۇرۇلغۇچى ھۆكۈم بۇرۇنقى پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە كېلىدۇ. گاھىدا ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ۋە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغۇچى ھەر ئىككى ھۆكۈم بىرلا پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە كېلىدۇ. بۇنىڭ مىساللىرى كونا ۋە يېڭى ھەر ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدا ناھايىتى كۆپتۇر.

تۆۋەندە ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى يېڭى ھۆكۈمنىڭ كېيىنكى پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە ۋە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغۇچى كونا ھۆكۈمنىڭ بۇرۇنقى پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە كەلگەنلىكىنىڭ بەزى مىساللىرى بېرىلىدۇ˚

1 - ئۆزىنىڭ بىر تۇغقان ھەدە - سىڭىللىرى بىلەن ئۆيلىنىش ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە جائىز ئىدى. ئادەمنىڭ ئەۋلادلىرى ئۆز ھەدە - سىڭىللىرى بىلەن ئۆيلىنىش ئارقىلىق كۆپەيگەن. بۇ ھۆكۈم مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. (تەۋرات «لاۋىيلار» 18 ˚ 9.) «مەيلى ئاتاڭ تەرىپىدىن بولغان بولسۇن، مەيلى ئاناڭ تەرىپىدىن بولغان بولسۇن، مەيلى بىر ئۆيدە، مەيلى تاشقىرىدا ياشىغان بولغىن قىز قېرىنداشىڭنىڭ ئەۋرىتىنى ئاچما.» (تەۋرات «لاۋىيلار» 20 ˚ 17.) «ئۆزىنىڭ قىز قېرىندىشى بىلەن بىر ئورۇندا ياتقان كىشى مەلئۇندۇر» (تەۋرات «ئۆلگە» 27 ˚ 22.) ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە ئۆزىنىڭ قىز قېرىندىشى بىلەن ئۆيلىنىش جائىز بولمىغان بولسا ئىدى، بۇ ھۆكۈمدىن ئادەم ئەۋلادلىرىنىڭ ھەممىسى مەلئۇن دېيىلگەن بولاتتى، ئەمما ئۇنداق ئەمەس. ئەڭ توغرىسى بۇ ئىش ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە جائىز ئىدى، مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ۋە ھارام قىلىنغان.

2 - پۈتۈن ھايۋانلارنىڭ گۆشى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە ھالال ئىدى. «ھەرقانداق جانلىق ھايۋانلار سىلەرگە يېمەك ئوتتەك تائامدۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى سىلەرگە بەردىم.» (تەۋرات «يارىتىلىش» 9 ˚ 3.) مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە بۇ ھايۋانلارنىڭ بەزىسى ھالاللىق ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، ھاراملىق ھۆكمىنى ئالغان. (تەۋرات «لاۋىيلار» 11 ˚ 4 – 8.) «تۆگە، توشقان ۋە تۈلۈم چاشقان قاتارلىقلار سىلەرگە ھارامدۇر، گۆشىنى يېمەڭلار. چوشقىمۇ سىلەرگە ھارامدۇر، ئۇنىڭ گۆشىنى يېمەڭلار، جەسەتىنى تۇتماڭلار.» (تەۋرات «ئۆلگە» 14 ˚ 7 - 8.)

3 - ئاچا - سىڭىللارنى بىر نىكاھتا تۇتۇش ياقۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە جائىز ئىدى. ياقۇپ ئەلەيھىسسالام لەيئە ۋە راھىل ئىسىملىك ئىككى ئاچا - سىڭىلنى نىكاھىدا تۇتقان. (تەۋرات «يارىتىلىش» 29 ˚ 15 - 35.) كېيىن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە بۇ ئىشنىڭ ھالاللىق ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، ھاراملىق ھۆكمىنى ئالغان˚ «بىر ئايالنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭ ئاچىسىنى

ياكى سىڭلىسىنى ئالما. ئۇنىڭ ھايات ۋاقتىدا ئۇنىڭ ئاچا ـ سىڭىللىرىنىڭ ئەۋرىتىنى ئاچما.» (تەۋرات «لاۋىيلار» 18 ˚ 18.) ئاچا ـ سىڭىلنى بىر نىكاھتا تۇتۇش ياقۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە جائىز بولمىغان بولسا ئىدى، ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىنى زىنادىن بولغان دېيىشكە توغرا كەلگەن بولاتتى. لېكىن ئۇنداق ئەمەس، ئىسرائىل ئەۋلادلىرىدىن كەلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭ نەسلىدىن بولغان.

4 ـ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە خوتۇنىنى قايىسى بىر سەۋەب بىلەن تالاق قىلىش جائىزدۇر. ئايال كىشى ئاجرىشىپ چىققاندىن كېيىن خالىغان كىشىنىڭ ئۇنىڭغا ئۆيلىنىشى ھەم جائىزدۇر. (تەۋرات «ئۆلگە» 24 ˚ 1 – 4.) ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە، ئايال كىشىنى پەقەت زىنادىن باشقا قايىسى بىر سەۋەب بىلەن تالاق قىلىش جائىز ئەمەس، بۇنداق ئايالنى باشقا بىرىنىڭ ئېلىشىمۇ جائىز ئەمەس، بەلكى تالاق قىلىنغان خوتۇنىنى ئېلىش ئۇنىڭ بىلەن زىنا قىلغانغا ئوخشاشتۇر. «ئايالىنى تالاق قىلغان كىشى ئۇنىڭ تالاق خېتىنى بەرسۇن دېيىلدى. ئەمما مەن ئېيتىمەنكى، ئايالىنى زىنادىن باشقا بىر گۇناھ تۈپەيلىدىن تالاق قىلغان كىشى ئۇنىڭ زىنا قىلىشىغا يول ئاچقان بولىدۇ. ئۇنى ئالغان كىشى ئۇنىڭ بىلەن زىنا قىلغان بولىدۇ.» (ئىنجىل «مەتتا» 5 ˚ 31 – 32.) ئىيسا فەررىسىيلەرگە مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن: «سىلەرنىڭ قەلبىڭلارنىڭ قاتتىقلىقىدىن مۇسا سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلارنى تالاق قىلىشىڭلارغا رۇخسەت قىلغان. ئەمما ئەمدى ئۇنداق بولمايدۇ˚ ئايالىنى ئۇنىڭ زىنا قىلغانلىق گۇناھىدىن باشقا بىر گۇناھى بىلەن تالاق قىلىۋېتىپ، باشقا بىرسىگە ئۆيلەنگەن ئادەم ئۇنىڭ بىلەن زىنا قىلغان بولىدۇ ۋە تالاق قىلىنغان ئايالنى ئالغان ئادەممۇ بۇ ئايال بىلەن زىنا قىلغان بولىدۇ.» (ئىنجىل «مەتتا» 19 ˚ 8 – 9.) بۇ تېكىستلەردىن ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ئىشىنىڭ ئىككى قېتىم بولغانلىقى مەلۇم بولىدۇ. تالاقنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇن ھارام ئىكەنلىكى، ئاندىن مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە بۇ ھۆكۈم ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، تالاق ھالال قىلىنغانلىقى ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە تالاق يەنە ھارام قىلىنغانلىقى مەلۇم بولىدۇ.

5 ـ تەۋراتنىڭ پۈتۈن ھۆكۈملىرىنىڭ ئەمەلدىن قېلىشى

مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتىدا پۈتۈن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا مەخسۇس شەرىئەت ھۆكۈملىرى بار ئىدى. ئىسرائىل ئەۋلادىدىن كەلگەن بارلىق پەيغەمبەرلەر ئۇنىڭ ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىشقا بۇيرۇلغان. بۇ ئەھكاملاردا ھايۋانلارنىڭ ھارام ـ ھالاللىق ھۆكۈملىرىنىڭ ھەممىسى بار ئىدى. ئىيسا ئەلەيھىسسالاممۇ ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىچىدىن كەلگەن بىر پەيغەمبەر ئىدى، ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىنى ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ شەرىئىتىگە ئەگەشكۈچى پەيغەمبەر ئىدى. ئۇ مۇنداق دېگەن: «مېنى بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ دىنىنى بۇزغىلى كەلدى دەپ ئويلاپ قالماڭلار. مەن بۇزۇش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۇنى تولۇقلاش ئۈچۈن كەلدىم. سىلەرگە شۇنى ئېيتايكى˚ ئاسمان بىلەن زېمىن يوق بولماستىن داۋام قىلىدىكەن، ھەممىسى تولۇق بولمىغۇچە بۇ قانۇندىن بىر ھەرپمۇ ياكى بىر چېكىتمۇ ئۆزگەرمەيدۇ.» (ئىنجىل «مەتتا» 5 ˚ 17 – 18.) دوكتور فېندىر ئۆزىنىڭ «ھەقىقەت مىزانى» ناملىق ئەسىرىدە يۇقىرىدىكى تېكىستلەرگە ئاساسلىنىپ تەۋرات ئەھكاملىرى ئەمەلدىن قالدۇرۇلمايدۇ دېگەن سۆزىدە چىڭ تۇرغان. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋرات ئەھكاملىرىدىن بىرەر ھۆكۈمنىمۇ ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقىغا ئىنكار قىلىدۇ. چۈنكى ئۇ بۇزۇش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى تولۇقلاش ئۈچۈن كەلگەن. لېكىن تەۋراتتىكى ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى پاۋلۇسنىڭ پەتىۋاسى بىلەن ھالاللىققا ئايلانغان. خرىستىئانلارنىڭ شەرىئىتىگە كۆرە: پاسكىنا كىشىلەردىن باشقا ھېچقانداق كىشى ئۈچۈن ھارام دەيدىغان نەرسە يوقتۇر. پاك نەرسىلەر پاسكىنا كىشىلەر ئۈچۈن پاسكىنىدۇر ۋە پاسكىنا نەرسىلەر پاك كىشىلەر ئۈچۈن پاكتۇر. بۇ ئەجەبلىنەرلىك بىر پەتىۋا ئىدى. پاۋلۇس رىملىقلارغا يازغان مەكتۇبىدا مۇنداق دەپ يازغان: «مەن رەب ئىيسانى تونۇغان ھەقىقىي ئالىممەن. ھېچقانداق نەرسە ئۆز زاتىدا پاسكىنا ئەمەستۇر، پەقەت ئۇنى پاسكىنا دەپ ھېسابلىغان كىشىلەر ئۈچۈن ئۇ پاسكىنىدۇر.» (ئىنجىل «رىملىقلار» 14 ˚ 14.) «پاكلار ئۈچۈن ھەر نەرسە پاكتۇر. ئەمما پاسكىنىلار — مۆمىن بولمىغانلار ئۈچۈن پاك نەرسە يوقتۇر، بەلكى ئۇلارنىڭ ئەقىللىرى ۋە ۋىجدانلىرى پاسكىنىدۇر.» (ئىنجىل «تىتۇس» 1 ˚ 15.)

يۇقىرىدىكى بۇ ئىككى تېكىستتىن مۇسا ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىچىدىن ئىيسا ئەلەيھىسسالامغىچە كەلگەن پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋە ئۇلارغا ئەگەشكەن كىشىلەرنىڭ پاك ئەمەسلىكى، بۇ سەۋەبتىن ئۇلارنىڭ بارلىق ھاراملارنى ھالال قىلىشقا كۈچى يەتمىگەنلىكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشقا ھەم كۈچى يەتمىگەنلىكى ۋە

پاۋلۇس مۇرىتلىرىنىڭ پاك بولغانلىقى ئۈچۈن پاۋلۇسنىڭ ئۇلارغا پۈتۈن ھارام نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ھالال قىلىپ بەرگەنلىكى مەلۇم بولىدۇ. توغرا، پاۋلۇس مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىنى پۈتۈنلەي ئەمەلدىن قالدۇرۇشقا جۈرئەت قىلالىدى. پاۋلۇس مۇرىتلىرىنىڭ (يەنى ھازىرقى خرىستىئانلارنىڭ) قانائەتى بويىچە تەۋرات ئەھكاملىرىنىڭ ھەممىسى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان.

6 - ئىسرائىل بايراملىرى ۋە شەنبىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى

تەۋرات «لاۋىيلار» 23 ˚ 1 - 44 - تېكىستلىرىدە ئىسرائىل بايراملىرى ۋە شەنبە كۈنلۈكنىڭ ئۇلۇغلىنىشى ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ پۈتۈن نەسىللىرى ئۈچۈن ھەممە جايلاردا داۋام قىلىنىشى پەرز قىلىنغان مەڭگۈلۈك ھۆكۈم ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان. شەنبە كۈننى ئۇلۇغلاش مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە مەڭگۈلۈك ئۆزگەرمەس ھۆكۈم ئىدى. بۇ كۈندە بايرام قىلماستىن ئىشلىگەن كىشى ئۆلتۈرۈلەتتى. تەۋرات «يارىتىلىش» 2 ˚ 2 - 3، «چىقىش» 20 ˚ 8 – 11، 23 ˚ 12، 34 ˚ 21، «لاۋىيلار» 19 ˚ 3، 23 ˚ 3، «ئۆلگە» 5 ˚ 12 – 15، «ئىرمىيا» 17 ˚ 27، «ئىشئىيا» 56 ˚ 1 – 8، 58 ˚ 13 – 14، «نەھەمىيا» 9 ˚ 14، «ھىزقىيا» 20 ˚ 12 – 24 – تېكىستلەردە شەنبە كۈننى ئۇلۇغلاش مەسىلىسى تەكرارلانغان. شەنبە كۈنىدە ئىشلىگەننى ئۆلتۈرۈش ھۆكمى تەۋرات «چىقىش» 31 ˚ 12 - 17 ۋە 35 ˚ 1 - 3 - تېكىستلەردە بايان قىلىنغان. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە شەنبە كۈنلۈكتە خارەتچىلىك قىلغان بىر ئادەم شەھەرنىڭ سىرتىغا ئېلىپ چىقىلىپ، تاش كېسەك قىلىنىپ ئۆلتۈرۈلگەن. (تەۋرات «سانلار» 15 ˚ 32 - 36) پاۋلۇس ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ پۈتۈن بايرام كۈنلىرىنى ۋە شەنبىنى ئۇلۇغلاش ئادىتىنى ئەمەلدىن قالدۇرغان. ئۇ كولۇسىيلىقلارغا يازغان مەكتۇبىدا مۇنداق دېگەن˚ «سىلەرگە ھېچكىم يېمەك - ئىچمەك، بايرام، ئاي، شەنبە توغرۇلۇق ھۆكۈم قىلالمايدۇ.» (ئىنجىل «كولۇسىيلىقلار» 2 ˚ 16.)

دۇۋالى ۋە رىچىرتمىنتلەرنىڭ تەپسىرلىرىدە مۇپەسسىر ئالىملىرىدىن ئىككىسىنىڭ مۇنۇ سۆزلىرى نەقىل كەلتۈرۈلگەن˚ «يەھۇدىيلاردا بايرام˚ يىللىق، ئايلىق ۋە ھەپتىلىكتىن ئىبارەت ئۈچ تۈرلۈك بولاتتى. بۇ بايراملارنىڭ ھەممىسى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان، ھەتتا شەنبىنى ئۇلۇغلاشمۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، يەكشەنبە ئۇنىڭ ئورنىغا قويۇلغان.»

7 - خەتنە قىلىشنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى

ئوغۇل باللارنى خەتنە قىلىش ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە مەڭگۈلۈك ئۆزگەرمەس ھۆكۈم بولۇش سۈپىتى بىلەن مەۋجۇت ئىدى. «سىلەرنىڭ نەسلىڭلاردىن ئوغۇللار سەككىز كۈنلۈك بولغاندا ھامان خەتنە قىلىنىدۇ. سىلەرنىڭ گۆشۈڭلار ھەققىدە قىلغان بۇ ئەھدەم مەڭگۈلۈك ئەھدىدۇر.» (تەۋرات «يارىتىلىش» 17 ˚ 12 - 13) بۇ ھۆكۈم ئىبراھىم ئوغۇللىرى ئىسمائىل ۋە ئىسھاق ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ئەۋلادلىرى ئىچىدە ۋە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە داۋام قىلىپ كەلگەن. «يېڭى تۇغۇلغان ئوغۇل باللار سەككىز كۈنلۈك بولغاندا خەتنە قىلىنىدۇ.» (تەۋرات «لاۋىيلار» 12 ˚ 3.)

ئىيسا ئەلەيھىسسالاممۇ خەتنە قىلىنغان˚ «بۇ سەبىنى خەتنە قىلىش ئۈچۈن سەككىز كۈن تولغان كۈنى ئۇنىڭ ئېتى يەسۇئ قويۇلدى.» (ئىنجىل «لۇقا» 2 ˚ 21.)

خرىستىئانلارنىڭ ئىبادىتىدە ھازىرقى كۈنگىچە داۋام قىلىپ كەلگەن مەلۇم بىر ناماز بار بولۇپ، ئۇلار بۇ نامازنى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ خەتنە قىلىنغان كۈنىدە ئۇنى خاتىرىلەش ئۈچۈن ئوقۇيدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە ئوغۇللارنى خەتنە قىلىش ئىشى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان ئەمەس، بەلكى داۋام قىلىپ كەلگەن . پەقەت پاۋلۇس بۇ ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ئۈچۈن قاتتىق چىڭ تۇرغان ۋە ئاخىرىدا بۇنى ئەمەلدىن قالدۇرغان. ئىنجىل «فىلىپىلىكلەر» 3 ˚ 3، «رىملىقلار» 2 ˚ 25 - 29، «گالاتىلىكلەر» 2 ˚ 3 - 5، «كولۇسىيلىقلار» 2 ˚ 11 - تېكىستلەردىكى پاۋلۇسنىڭ مەكتۇبلىرىدا بۇ مەسىلىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقى سۆزلەنگەن. تۆۋەندە ئۇنىڭ گالاتىلىقلارغا يازغان مەكتۇبىدىن ئىككى تېكىستنىلا نەقىل كەلتۈرىمىز˚ «مەن مانا پاۋلۇس سىلەرگە شۇنى ئېيتىمەنكى، ئەگەر سىلەر بالىلىرىڭلارنى خەتنە قىلساڭلارمۇ ئىيسا سىلەرگە ھېچ پايدا يەتكۈزمەيدۇ. چۈنكى ئىيسادا خەتنە قىلىشنىڭ ھېچ نەرسىگە پايدىسى يوقتۇر.» (ئىنجىل «گالاتىلىقلار» 5 ˚ 2 - 6.)

خرىستىئانلار ئىيسا ئەلەيھىسسالام بۇزمىغان بۇ مەڭگۈلۈك ھۆكۈمنى پاۋلۇسنىڭ پەتىۋاسى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرغان.

### 8 - پاۋلۇسنىڭ نەزىرىدە تەۋراتنىڭ قىممىتى

پاۋلۇس ئىبرانىيلەرگە يازغان مەكتۇبىدا مۇنداق دېگەن˚ «بۇرۇنقى ۋەسىيەتلەرنىڭ زەئىپلىكى ۋە پايدىسىزلىقى سەۋەبتىن ئۇلار ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى.» (ئىنجىل «ئىبرانىيلەر» 7 ˚ 18) بۇ تېكىست 1825 - ۋە 1826 - يىللاردىكى نەشرىدە˚ «بۇرۇنقى هۆكۈملەرنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى ئۇلارنىڭ پايدىسىز ۋە ئىشەنچسىزلىكىدىن بولدى» دەپ كەلگەن. 1671 - 1823 - 1844 - يىللاردىكى نەشرىدە بولسا، «بۇرۇنقى ۋەسىيەتلەرنىڭ رەزىللىكى، ئاجىزلىقى ۋە پايدىسىزلىقىدىن ئۇلار ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى» دەپ كەلگەن. بۇ تېكىست 1882 - يىلىدىكى نەشرىدە˚ ئۇنداقتا بىز بۇرۇنقى ۋەسىيەتلەرنى ئۇلارنىڭ ئاجىزلىقى ۋە پايدىسىزلىقى ئۈچۈن قوبۇل قىلمايمىز» دەپ كەلگەن. ئىنجىل «ئىبرانىيلەر» 8 ˚ 7 - 13 - تېكىستلەردە˚ «بۇرۇنقى ئەهكاملار ئەيىبسىز بولغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئىككىنچى ئەهكامنى تەلەپ قىلمىغان بولاتتى. يېڭىسى كونىسىنى ئەمەلدىن قالدۇردى. زادى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان نەرسە تۈگەشكە يېقىن ئىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ تېكىستلەر 1823 - ۋە 1844 - يىللاردىكى نەشرىدە: «ئاۋۋالقىسى مالامەتسىز بولغان بولسا ئىدى، ئىككىنچىسىگە ئورۇن يوق ئىدى. يېڭى دېمەك پاسالتىلىقا يېقىن بولغان كونىنى ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى دېمەكتۇر» دەپ كەلگەن. 1825 - ۋە 1826 - يىللاردىكى نەشرىدە بولسا بۇ تېكىستلەر مۇنداق كەلگەن˚ «ئاۋۋالقىسى قارشىلىقسىز بولغان بولسا ئىدى، ئىككىنچىسىگە ئورۇن بولمايتتى. ئىككىنچىسى يېڭى ئەهدە دەپ قوبۇل قىلىنغان ئىكەن ئاۋۋالقىسى كونىغا ئايلانغان بولدى. كونىراپ قالغان چۈرۈك نەرسە يوقىلىشقا هامان يېقىندۇر.» ئىنجىل «ئىبرانىيلەر» 10 ˚ 9 - تېكىستتە˚ «ئىككىنچىسىنى كۈچكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن بىرىنچىسى ئەمەلدىن قالدۇرۇلدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان.

يۇقىرىدىكى تېكىستلەردە پاۋلۇس تەۋراتنى ئىشەنچسىز، پايدىسىز، رەزىل، ئەيىبلىك، چۈرۈگەن، پاسالتىلىقا يېقىن، تۈگەشكە يېقىن، مالامەتلىك، مەقبۇل ئەمەس ۋە قارشىلىقسىز ئەمەس دېگەن ئىبارىلەر بىلەن سۈپەتلىگەن. دۋالىي ۋە رىچېرتمېنتلەر ئۆز تەپسىرلىرىدە بېيىلىنىڭ مۇنۇ سۆزىنى نەقىل كەلتۈرگەن˚ «بۇ ناهايىتى ئېنىق مەسىلىدۇركى، ئاللاه كونا، نۇقسان دىنىنى يېڭى، ياخشى دىن ئارقىلىق ئەمەلدىن قالدۇرۇشنى خالايدۇ. شۇڭا ئۇ يەهۇدىي دىنىنى بىكار قىلىۋېتىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا خرىستىئان دىنىنى تۇرغۇزىدۇ. بۇ يەهۇدىيلارنىڭ بەرگەن قۇربانلىقلىرىنىڭ يېتەرسىز ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلىش دېمەكتۇر. شۇڭا ئىيسا نۇقسانىنى پۈتۈنلەش ئۈچۈن ئۆز نەپسىگە ئۆلۈمنى قوبۇل قىلدى. بۇ ئىككى دىنىنىڭ بىرىگە ئەمەل قىلىش بىلەن ئىككىنچىسى ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدۇ.»

يۇقىرىدىكى مىساللاردىن تۆۋەندىكىلەر ئېنىقلىنىدۇ˚

1 - بۇرۇنقى شەرىئەتلەردىكى بەزى ئەهكاملارنىڭ كېيىنكى شەرىئەتلەردە ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى ئىسلام دىنىدىلا مەۋجۇت بولغان خۇسۇسىيەت بولماستىن، بەلكى بۇرۇنقى دىنلاردىمۇ مەۋجۇت بولغان ئىشتۇر.

2 - تەۋراتنىڭ مەڭگۈلۈك بولغان ياكى ۋاقىتلىق بولغان پۈتۈن ئەمەلىي ۋە ئېتىقادى ئەهكاملىرىنى، پەرزلىرىنى ۋە هالال - هارامنىڭ چەكلىمىلىرىنى پاۋلۇس ئەمەلدىن قالدۇرغاندىن كېيىن، خرىستىئانلار ئۇلارغا ئەمەل قىلىشتىن بىهاجەت بولغان.

3 - پاۋلۇس تەۋراتنى كونىراپ كەتكەن، ئىشەنچسىز، پايدىسىز، رەزىللىك، ئەيىبلىك، پاساتقا، تۈگەشكە يېقىن، ئەمەلدىن قالغان، چۈرۈك ۋە مالامەتلىك دېگەنگە ئوخشاش سۈپەتلەر بىلەن سۈپەتلەپ سۆكىدۇ. ئەگەر كونىسى شۇنداق بولىدىغان بولسا، ئىسلام شەرىئىتىنىڭ يەهۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ شەرىئەتلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، بەلكى پاۋلۇسنىڭ سۆزىگە ئاساسەن بۇ ئەڭ مۇهىم ئىشتۇر. چۈنكى ئۇلارنىڭ شەرىئەتلىرى ئىسلام دىنىنىڭ يېڭى شەرىئىتىگە نىسبەتەن قەدىم، تۈگەشكە يېقىن، كونا هەم پايدىسىز سانىلىدۇ.

پاۋلۇس بىلەن ئەهلى كىتابنىڭ مۇپەسسىرلىرى تەۋراتنى ئاللاهنىڭ سۆزى دەپ ئېتىراپ قىلىپ تۇرۇپ ئۇنى نالايىق سۆزلەر بىلەن سۈپەتلىگەن يەردە، ئىسلام دىنىدىن ئىبارەت بۇ يېڭى شەرىئەتنىڭ ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشى قانداقمۇ زۆرۈر بولمىسۇن؟!

تەۋرات ۋە ئىنجىللارنىڭ قۇرئاننىڭ چۈشۈشى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقى مۇنازىرە قوبۇل قىلمايدىغان، شۈبھىسىز بىر ئەمەلىيەت. بۇ ئىككى ئەھدىنىڭ ئەھكاملىرى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانىكەن، ئۇلارغا ئەمەل قىلىشمۇ قۇرئانغا ئەمەل قىلىش بىلەن كۇپايە قىلىنىپ، ئۇلار ئۆزلۈكىدىن ئەمەلدىن قالغان بولىدۇ.

تۆۋەندە بىر پەيغەمبەرنىڭ شەرىئىتىدە ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ۋە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغۇچى ھۆكۈملەرنىڭ تېپىلىدىغانلىقىنىڭ مىساللىرىنى كەلتۈرىمىز˚

1 ـ قۇربانلىق قىلىشقا بۇيرۇلغان ھۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى

ئاللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئوغلى ئىسھاقنى (توغرىسى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى) قۇربانلىق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئۇلار ئاللاھنىڭ بۇ ئەمرىنى قوبۇل قىلىپ ئۇنى ئورۇنلاشتىن بۇرۇن ئاللاھ بۇ ئەمرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئاسماندىن بىر قوچقارنى چۈشۈرۈپ بەرگەن. (تەۋرات «يارتىلىش» 22 ˚ 1 – 4.)

2 ـ مەخسۇس قۇشخانىدا بوغۇزلاش ئەمرىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇشى

ئاللاھ مۇسا ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى كالا، قوي ۋە ئۆچكە قاتارلىق ماللارنى بوغۇزلىغاندا قۇرۇلتاي چېدىرىغا يېقىن بولغان «گۇۋاھلىق گۈمبىزى» دەپ ئاتىلىدىغان مەخسۇس قۇشخانىدا بوغۇزلاشقا بەلگىلەنگەن بۇ مەخسۇس ئورۇننىڭ سىرتىدا مال بوغۇزلىغان كىشىنى ئۆلتۈرۈشكە ئەمر قىلغان. (تەۋرات «لاۋىيلار» 17 ˚ 1 – 6.) ئاندىن بۇ ھۆكۈم ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، مەزكۇر ماللارنى خالىغان جايلاردا بوغۇزلاشقا بولىدىغانلىقى يولغا قويۇلغان. (تەۋرات «ئۆلگە» 12 ˚ 15 – 22.) ھورىن ئۆزىنىڭ تەپسىرىدە يۇقىرىدىكى تېكىستلەرنى نەقىل كەلتۈرۈپ، بۇ ئىككى تېكىستتە زىتلىق بارلىقىنى، لېكىن ئوبدان مۇلاھىزە قىلىنسا ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ شەرىئەت ئەھكاملىرىنىڭ ئۇلارنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ كېمەيتىلىپ، قوشۇلۇپ، ئۆزگەرتىلىپ كەلگەنلىكىنى، مۇقەددەس كىتابلارنى ۋە ئىچىدىكى ئەھكاملارنى ئۆزگەرتىشنىڭ ئۇ زامانلاردا ناھايىتى ئوڭاي ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ. ھەمدە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەلەستىنگە كىرىشتىن بۇرۇنقى سەرسانلىقىنىڭ 41 ـ يىلى تەۋرات «لاۋىيلار» دىكى ھۆكۈملەرنى «ئۆلگە» بىلەن ئوچۇق ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقىنى ۋە ئۇلار پەلەستىنگە كىرىپ بولغاندىن كېيىن كالا، قوي ۋە ئۆچكىلەرنى خالىغان جايلاردا بوغۇزلاشقا رۇخسەت قىلغانلىقىنى تەكىتلەيدۇ. يۇقىرىدىكى ئەھلى كىتاب ئالىملىرى ۋە مۇپەسسىرلىرى مۇسا شەرىئىتىنىڭ بەزى ئەھكاملىرىنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىغا ۋە بۇ شەرىئەتنىڭ گاھ كېمەيتىلىپ، گاھ زىيادە قىلىنىپ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ھالىغا كۆرە ئۆزگىرىپ كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلماقتا. ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار باشقا شەرىئەتلەردە كېمەيتىش، تولۇقلاش ۋە ئەمەلدىن قالدۇرۇشنىڭ بولغانلىقىنى قوبۇل قىلمايدۇ ۋە ئاللاھنى بۇرۇنقى ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئۇنىڭ ئورنىغا باشقا ھۆكۈم چىقارغان دېيىش ئۇنى ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىنى بىلمىگەن دېگەنلىكتۇر دەپ قارايدۇ. ئەمما بىز مۇسۇلمانلار — باشتا بايان قىلغىنىمىزدەك — ئاللاھ بۇرۇنقى ھۆكۈمنى مەلۇم ۋاقىتقىچە كۈچكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن چۈشۈرگەن ۋە كېيىن بۇ ھۆكۈمنىڭ ئەمەل قىلىنىش ۋاقتى تۈگىگەندىن كېيىن بۇ ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، شۇ زامانغا لايىق ھالدا يېڭى ھۆكۈم چۈشۈرگەن دەپ ئېتىقاد قىلىمىز.

4 ـ خىزمەتكە مەخسۇس ئالىمنىڭ يېشى ھەققىدىكى ھۆكۈم

تەۋرات «سانلار» 4 ˚ 3 ـ 23 ـ 30 ـ 35 ـ 39 ـ 43 ـ ۋە 46 ـ تېكىستلەردە «قۇرۇلتاي چېدىرىدا ئىشلەيدىغان مەخسۇس خىزمەتچى ئالىمنىڭ يېشى 30 بىلەن 50 ئارىسادا بولىدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان بولسا، تەۋرات «سانلار» 8 ˚ 24 ـ 25 تېكىستلەردە «قۇرۇلتاي چېدىرىدا ئىشلەيدىغان مەخسۇس خىزمەتچى ئالىمنىڭ يېشى 25 بىلەن 50 ئارىسىدا بولىدۇ» دەپ قەيت قىلىنغان. بۇ ئىككى تېكىستتىكى زىتلىق ئۆزگەرتىشتىن كېلىپ چىققان زىتلىق ياكى ئىككىنچى تېكىستتىكى ھۆكۈم بىرىنچى تېكىستتىكى ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇرغان بولىدۇ. بۇ ئىككىنىڭ بىرىگە ئىقرار قىلىش كېرەك.

5 ـ ھىزقىيانىڭ يېشىنىڭ ئۇزارتىلىشى

«ئاللاھ ئاموس ئوغلى ئىشئىيا پەيغەمبەرنى يەھۇدا دۆلىتىنىڭ پادىشاھى ھىزقىيانىڭ يېنىغا بېرىپ ئۇنىڭ ئەجىلىنىڭ توشقانلىقىنى خەۋەر قىلىشقا ئەمر قىلدى. پادىشاھ ھىزقىيا بۇ ۋاقىتتا تامغا قاراپ ناماز ئوقۇدى ۋە قاتتىق يىغلىدى. ئىشئىيا پەيغەمبەر ئۇنىڭ يېنىدىن چىققاندىن كېيىن، ئاللاھ ھىزقىيانىڭ ئەجىلىنى توگەتكەنلىكىدىن ئىبارەت بۇ ھۆكۈمنى ئەمەلدىن قالدۇردى ۋە ئىشئىيا ئۆيگە قايتىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ ھىزقىيانىڭ يېنىغا قايتىپ بېرىپ ئۇنىڭغا: ئاللاھ سېنىڭ نامىزىڭنى، دۇئايىڭنى ئاڭلىدى، تۆككەن ياشلىرىڭنى كۆردى، ساڭا شىپالىق ئاتا قىلدى ۋە سېنىڭ ئۆمرۈڭنى 15 يىل ئۇزارتتى دەپ خەۋەر بېرىشنى ۋەھى قىلدى.» (تەۋرات «پادىشاھلار 2» 20 ` 1 – 6.) دېمەك، ئەمەلدىن قالدۇرغۇچى ۋە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغۇچى ھەر ئىككى ھۆكۈم ئىشئىيا پەيغەمبەرگە ۋەھى قىلىنىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ۋاستىسى بىلەن ھىزقىيا پادىشاھقا يەتكۈزۈلگەن.

6 - ئومۇمىيلىق ۋە خاسلىق ئارىسىدىكى خرىستىئان دىنى

«بۇ 12 كىشىنى ئىيسا ئەۋەتتى ۋە ئۇلارغا مۇنداق دەپ تەۋسىيە قىلدى: ئۈممەتلەرنىڭ يولىغا ماڭماڭلار، سامىرىيلەرنىڭ شەھىرىگە كىرمەڭلار، بەلكى ئىسرائىل ئائىلىسىنىڭ يىتكەن قويلىرىغا بېرىڭلار.» (ئىنجىل «مەتتا» 10 ` 5 – 6.) «جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى ئىيسا: مەن ئىسرائىل ئائىلىسىدىن باشقىسىغا ئەۋەتىلگەن ئەمەسمەن.» (ئىنجىل «مەتتا» 15 ` 24.) يۇقىرىدىكى بۇ ئىككى تېكىستتە ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ دەۋىتىنى پەقەت ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغىلا مەخسۇس قىلىپ كۆرسەتكەن. ئەمما ئىنجىل «مۇرقۇس» 16 ` 15 - تېكىستتە «ئىيسا ئۆزىنىڭ مۇرىتلىرىغا: دۇنيانىڭ ھەممە يېرىگە بېرىڭلار، ئىنجىلنى پۈتۈن خەلقكە يەتكۈزۈڭلار دېدى» دەپ قەيت قىلىنغان. خرىستىئانلار بۇ تېكىستنى خرىستىئان دىنىنىڭ دۇنياۋى دىن ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. بۇ تېكىست ئۇلارنىڭ بۇ داۋاسىغا ئاساسەن يۇقىرىدىكى ئىككى تېكىستنى ئەمەلدىن قالدۇرغان بولىدۇ. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالام بۇرۇن ئۆزىنىڭ دىنىنى ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئۈچۈنلا خاس بىردىن قىلىپ ئېلان قىلىپ، كېيىن بۇ دىننى پۈتۈن دۇنيا خەلقىگە ئومۇمى دىن قىلىپ ئىپادىلىگەن ۋە دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىغا بېرىپ بۇ دىننى تارقىتىشنى مۇرىتلىرىغا تەۋسىيە قىلغان. ئەگەر خرىستىئانلار ئۆزلىرىنىڭ شەرىئىتىدە بۇرۇنقى ھۆكۈملەرنىڭ كېيىنكى ھۆكۈملەر ئارقىلىق ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىغا ئىقرار قىلسا، ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا بەزى ھۆكۈملەرنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى ئىسپاتلاشتىن ئىبارەت بىزنىڭ بۇ ماۋزۇدىكى سۆزىمىزنى كۈچلەندۈرگەن بولىدۇ، ئەگەر ئۇلار بۇنىڭغا ئىقرار قىلمىسا ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ ئۆزگەرتىشلەر، زىتلىقلار ۋە ئويدۇرمىچىلىقلار بىلەن تولغان كىتابلار ئىكەنلىكىنى ئۆزلىرى ئىسپاتلاپ بەرگەن بولىدۇ. توغرىسى، ئىنجىل «مۇرقۇس» دىكى يۇقىرىدا ئۆتكەن سۆزلەرنى ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئېيتمىغان.

يۇقىرىدىكى مىساللاردىن كۆرگىنىمىزدەك، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ھەر ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدىكى ئەھكاملارنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقى شەك قوبۇل قىلمايدىغان ھەقىقەتتۇر؟ ئۇلارنىڭ بۇ كىتابلاردا ئەمەلدىن قالدۇرۇش بولمىغانلىقىنى داۋا قىلىشلىرى شۈبھىسىز خاتا بولۇپ چىقتى. ئۇلار قانداقمۇ بۇ داۋانى ئاقتۇرالىسۇن؟ ئىنسانىيەتنىڭ ئېھتىياجلىرى ھەر زامان ۋە ھەر ماكاننىڭ شارائىتىغا قاراپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. بەزى ئەھكاملار مەلۇم ۋاقىتقىچە كۈچكە ئىگە بولۇش سۈپىتى بىلەن تەقدىر قىلىنغان بولىدۇ؟ بۇ مەلۇم ۋاقىت يېتىپ كەلگەندىن كېيىن، بۇ ئەھكاملار كېيىنكى يېڭى ئەھكاملار ئارقىلىق ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدۇ. چۈنكى بەزى ئەھكاملار مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجلىرىغا مۇناسىپ بولىدۇ. كېيىنكى ۋاقىتلاردا ئۇلارنىڭ ئىشلىرىغا يارىمايدۇ. ئىنسانلار ئۆزلىرىگە نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ، لېكىن ئۇلارنى ياراتقان ئاللاھ ئۇلارغا نېمىنىڭ پايدىلىق ئىكەنلىكىنى ئەزەلدىن ئوبدان بىلىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن دەيمىزكى، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ باتىل تەۋىللىرى ۋە يالغان گۇمانلىرى بىلەن ئاللاھ تەرىپىدىن ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدىكى بەزى ئەھكاملارنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى ئىنكار قىلىشلىرى چوڭ ھەقسىزلىقتۇر.

# ئىككىنچى باب

## ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادىنىڭ خاتالىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

ئەسكەرتىشكە تېگىشلىك بولغان مەسىلىلەر

### بىرىنچى مەسىلە

كونا ئەھدە كىتابلىرى ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى، شېرىكى ياكى بالىسى يوق ئىكەنلىكىنى، ھەمىشە تىرىك، ھەممىگە قادىر ئىكەنلىكىنى ۋە ئۆز زاتىدا، سۈپەتلىرىدە ھېچكىمگە ئوخشىمايدىغان تەڭداشسىز بىر ئىلاھ ئىكەنلىكىنى سۆزلەيدۇ. بۇ مەسىلە كونا ئەھدە كىتابلىرىدا مەشھۇر مەسىلە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ دەلىللىرىنى نەقىل كەلتۈرۈشكە ھاجەت يوق.

### ئىككىنچى مەسىلە

ئاللاھتىن باشقىسىغا ئىبادەت قىلىش پۈتۈن ساماۋى كىتابلاردا قاتتىق مەنئى قىلىنغان ئىشتۇر. تەۋراتنىڭ كۆپلىگەن تېكىستلىرىدە ئۇنىڭ مىساللىرىنى كۆرەلەيمىز. مەسىلەن، تەۋرات «چىقىش» 20 ˚ 3 - 4 - 5 - 23، 34 ˚ 14 – 17، «ئۆلگە» 13 ˚ 1 - 11، 17 ˚ 2 - 7 - تېكىستلەردە ئاللاھتىن باشقا بىرسىگە ئىبادەت قىلغان ياكى ئۇنىڭغا تەشەببۇس قىلغان ھەرقانداق كىشىنى گەرچە ئۇ پەيغەمبەر بولسىمۇ ئۆلتۈرۈشنىڭ پەرزلىكى سۆزلەنگەن.

### ئۈچىنچى مەسىلە

تەۋراتتا ئاللاھنىڭ ئوخشىشى يوق ئىكەنلىكىنى ئېنىق قىلغان تېكىستلەر كۆپ. مەسىلەن، تەۋرات «ئۆلگە» 4 ˚ 12 - 15 - تېكىستلەردە مۇنداق كەلگەن: «رەب ئوتنىڭ ئوتتۇرىسىدىن سىلەرگە سۆزلىدى، سىلەر بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىدىڭلار، لېكىن سىلەر ئاللاھنى كۆرمىدىڭلار، بەلكى ئاۋازىنى ئاڭلىدىڭلار. ئۆزۈڭلارغا ياخشى قاراڭلار، چۈنكى سىلەر رەب ئوتنىڭ ئوتتۇرىسىدىن سىلەرگە سۆزلىگەندە بىرەر سۈرەت كۆرمىدىڭلار.» يېڭى ئەھدە كىتابلىرىدا بولسا، ئاللاھنى بۇ دۇنيادا كۆرۈشنىڭ مۇمكىن بولمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدىغان تېكىستلەر كۆپتۇر. مەسىلەن، ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚ 18 - تېكىستتە ئاللاھنى ھېچكىم كۆرگەن ئەمەس» دەپ قەيت قىلىنغان. ئىنجىل «پاۋلۇسII» 6 ˚ 6 - تېكىستتە «ئاللاھنى ئىنسانلاردىن ھېچكىم كۆرگەن ئەمەس ۋە ئۇلار ئۇنى كۆرۈشكە قادىر ئەمەس» دەپ قەيت قىلىنغان. ئىنجىل «يۇھەننا1» 4 ˚ 12 - تېكىستتە «ئاللاھقا ھېچكىم قارىغان ئەمەس» دەپ قەيت قىلىنغان. يۇقىرىدىكى ئىنجىل تېكىستلىرىدىن ئاللاھنىڭ ئوخشىشى يوق ۋە ئۇنى دۇنيادا كۆرۈشنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكى ئىسپاتلىنىدۇ. چۈنكى كۆز بىلەن كۆرۈلگەن بىرسى ھەرگىزمۇ ئىلاھ بولالمايدۇ. ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ كۆپلىگەن تېكىستلىرىدە «ئىلاھ» سۆزى پادىشاھلارغا، مۇسا ئەلەيھىسسالامغا، ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئالىملىرىغا ۋە كامىل ئىنسانغا، بەلكى ئادەتتىكى كىشىلەرگە ۋە شەيتانغا قوللىنىلغان. چۈنكى بۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر ئاللاھتىن باشقىسىغا قوللىنىلغان ئورۇنلاردا بۇ سۆزلەر باشقا مەنالاردا كەلگەن. بۇنداق سۆزلەر قوللىنىلغان جۈملىلەرنىڭ سىياقى ھەرقانداق كىشىگە بۇ سۆزلەرنىڭ «ئىلاھ» مەنىسىدە كەلمىگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. ھەرقانداق ئاقىل كىشىنىڭ بۇنداق سۆزلەرنى دەلىل قىلىپ تۇرۇپ بەزى كىشىلەرنى ئىلاھ ياكى ئىلاھنىڭ ئوغلى دەپ داۋا قىلىشى ئەقىل ۋە مەنتىققا توغرا كەلمەيدۇ.

### تۆتىنچى مەسىلە

ھېچقانداق بىر پەيغەمبەر كىشىلەرنى ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىگە چاقىرغان ئەمەس. ساماۋى كىتابلاردىن بىرەر كىتابمۇ بۇ ئەقىدىنى سۆزلىگىنى يوق. تەۋراتتا بۇنداق بىر داۋانىڭ بولمىغانلىقى بىزنىڭ بۇ مەسىلە ئۈستىدە توختىلىشىمىزنى بىھاجەت قىلىدۇ. چۈنكى ھازىرقى تەۋراتنى ئوقۇغان كىشى ئۇنىڭدىن ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىگە دائىر بىرەر بايان ياكى ئىشارەت تاپالمايدۇ. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىن تا ھازىرغىچە كەلگەن ھېچبىر يەھۇدىي ئالىمى ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. مۇنداق ئەقىدىنىڭ ئۆز كىتابلىرىغا مەنسۇپ قىلىنىشىنىمۇ قەتئىي رەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسى ھەق بولىدىغان بولسا ئىدى، مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن باشلاپ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان پۈتۈن ئىسرائىل

سۇلالىسىدىن كەلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۇنى بايان قىلىشى كېرەك ئىدى. مەزكۇر پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسى تەۋراتتا كەلگەن بارلىق ئەھكاملارغا ۋە ئۇنىڭدىكى ئەقىدە مەسىلىلىرىگە ئېتىقاد قىلىشقا بۇيرۇلغان. خرىستىئانلار ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادىنى نىجاتلىقنىڭ ئاساسى؛ پەيغەمبەر بولسۇن ياكى ئادەتتىكى ئىنسان بولسۇن ھېچكىمنىڭ بۇ ئەقىدىسىز نىجاتلىققا ئېرىشىشى مۇمكىن ئەمەس دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ئەگەر بۇ ئەقىدە ھەق بولىدىغان بولسا ئىسرائىل سۇلالىسىدىن كەلگەن مۇسا ئەلەيھسسالامدىن باشلاپ پۈتۈن پەيغەمبەرلەر بۇنداق ئالاھىدە مۇھىم بولغان بىر ئەقىدىنى قانداقمۇ بايان قىلمىسۇن؟! ئۇلار بۇنچىلىك ئەھمىيەتلىك بولمىغان ئادەتتىكى مەسىلىلەرنى قايتىلاپ بايان قىلغان. بەزى ئەھكاملارنى بىر قانچە ماۋزۇلاردا قايتىلاپ بايان قىلغان ۋە بۇ ئەھكاملارغا خىلاپلىق قىلغۇچىلارنىڭ ئۆلتۈرۈلۈشىنى پەرز قىلغان. ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، ئىسرائىل سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى پەيغەمبىرى ھەزرىتى ئىيسا ئەلەيھسسالام ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە ئۆزى بۇ ئۈچ گەۋدىنىڭ بىرى بولۇپ تۇرۇپ، بۇ ئەقىدىنى ئوچۇق بايان قىلماستىن قانداقمۇ ئاسمانغا چىقىپ كەتتى؟ توغرىسى خرىستىئانلارنىڭ قوللىرىدا بۇ ئەقىدىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىل - پاكىت يوقتۇر. پەقەت ئۇلار ئەقىلغا ۋە مەنتىققا توغرا كەلمەيدىغان، ھەقىقەتتىن يىراق بولغان تەۋىللەرنى قىلىش ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ بۇ بۇزۇق ئەقىدىسىنى ئىسپاتلاشقا ئۇرۇنىدۇ. خرىستىئانلارنىڭ مەشھۇر ئالىمى دوكتور فېندر ئۆزىنىڭ «سىرلار ئاچقۇسى» ناملىق ئەسىرىدە، ئىيسا نېمە ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئوچۇق ئېيتمىغان. نېمە ئۈچۈن ئۇ قىسقىچە بولسىمۇ «مەن ئاللاھتۇرمەن» دەپ ئېلان قىلمىغان؟ دېگەن سوئاللارنى قويۇپ، ئاندىن ئۆزى ئۇنىڭغا جاۋاب بەرگەن بولۇپ، مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن ئىيسا ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىن قايتا تىرىلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭ ئاسمانغا چىقىپ كېتىشىدىن بۇرۇن ھېچكىم بۇ مەسىلىنى (يەنى ئۇنىڭ ئىلاھلىقىنى) چۈشەنمىگەن. ئەگەر ئۇ ئوچۇقچە «مەن ئاللاھتۇرمەن» دەپ ئۆزىنى ئېلان قىلغان بولسا ئىدى، ئۇلار ئىيسانى ئاشۇ ئىنسانى جىسمى بىلەن ئىلاھ دەپ چۈشىنىپ قالغان بولاتتى. بۇ توغرا ئەمەس. ئۇنىڭ ئۆز مۇرىتلىرىغا ئۆزى توغرۇلۇق ئېيتقان بەزى سۆزلىرى بار. مەسىلەن، ئىنجىل «يۇھەننا» 16 ˚ 12 - تېكىستتە «مەن سىلەرگە ئېيتىشقا تېگىشلىك بولغان كۆپ ئىشلار بار، لېكىن سىلەر ئۇنى ھازىر چۈشىنەلمەيسىلەر» دېيىلگەن. چۈنكى يەھۇدىي ئالىملىرى نەچچە قېتىم ئۇنى تۇتۇپ تاش كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈشكە قارار بەرگەن. ئۇ شۇ سەۋەبتىن ئۇلارغا ئۆزىنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئوچۇق ئېيتىشقا پېتىنالمىغان. پەقەت ئۇنى بەزى ئىشارەتلەر بىلەنلا ئىپادىلىگەن.»

دوكتۇر فېندىرنىڭ بۇ جاۋابىغا بىز مۇنداق رەددىيە بېرىمىز˚

بىرىنچىدىن، بۇ جاۋاب ناھايىتى ئاجىز ۋە ئاساسسىز جاۋابتۇر. چۈنكى ئۇنىڭ گۇمانىغا كۆرە — ئىيسانىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى چۈشىنىش كىشىلەرنىڭ ئىقتىدارىنىڭ سىرتىدا ئىدى. ئىيسانىڭ ئۆز مۇرىتلىرىغا ۋە يەھۇدىيلارغا سىلەر مېنىڭ بۇ جىسمىم بىلەن ئىلاھ ئىكەنلىكىمنىڭ ئارىسىدىكى مۇناسىۋەتنى چۈشىنەلمەيسىلەر. شۇڭا بۇ توغرىدا ئىزدىنىشنى تەرك ئېتىپ مېنى ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىڭلار، چۈنكى مەن بۇ پانى جىسمىم ئېتىبارى بىلەن ئىلاھ ئەمەسمەن، بەلكى سىلەرنىڭ ئىدراكىڭلارنىڭ سىرتىدا بولغان بىر باغلىنىش بىلەن ئىلاھمەن دەپ ئېيتىشقا ئىمكانىيىتى بار ئىدى. لېكىن ئەجەبلىنەرلىكى، مەزكۇر باغلىنىشنىڭ (يەنى ئىيسانىڭ جىسمى بىلەن ئۇنىڭ ئىلاھلىقى ئوتتۇرىسىدىكى باغلىنىش) نىڭ مەنىسىنى چۈشىنىشكە بولغان بۇ ئىقتىدارسىزلىق ئۇ ئاسمانغا چىقىپ كەتكەندىن كېيىنمۇ يەنە شۇ بويىچە چۈشىنىشسىز قالدى. ھازىرغىچە ھېچبىر خرىستىئان ئالىمى بۇ باغلىنىشنىڭ مەنىسىنى ياكى كەيپىيىتىنى بايان قىلىپ بېرىشكە پېتىنالمىغان. ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ كۆپلىگەن تېكىستلىرىدە بۇ ئىشنىڭ سىرىنى بىلىش ئەقىلنىڭ سىرتىدا دەپ ئېتىراپ قىلىش بىلەن كۇپايە قىلغان. بۇ مەسىلىنى ئىزدىنىپ تەكىت قىلىشنى خالىغان كىشى خرىستىئانلارنىڭ ئاتاقلىق ئالىملىرىنىڭ ئىشتىراكى بىلەن يېزىلغان «مۇقەددەس كىتابلارنىڭ قامۇسى» ناملىق ئەسەرگە مۇراجىئەت قىلسا بولىدۇ.

ئىككىنچىدىن دېمىزكى، نېمە ئۈچۈن ئىيسا ئەلەيھسسالام يەھۇدىيلارنىڭ ئۇنى ئۆلتۈرۈشىدىن قورقۇپ ئۆزىنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلالماي، ئۇلارنىڭ گۇمانىچە ئىشارەت بىلەن ئىپادىلىگەن؟ سىلەر خرىستىئانلىق سۈپىتىڭلار بىلەن ئىيسا پەقەت ئۆزىنىڭ يەھۇدىيلارنىڭ قولىدا ئۆلتۈرۈلۈشى ئارقىلىق پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ گۇناھلىرىنى يۇيۇش ئۈچۈنلا كەلگەن، ئۇ ئۆزىنىڭ يەھۇدىيلار تەرىپىدىن كىرىستە ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىنى ئېنىق بىلەتتى دەپ ئېتىقاد قىلىسىلەر. ئۇنداقتا، گۇمانىڭلارغا كۆرە نىجاتلىقنىڭ ئاساسى نۇقتىسى بولغان بۇ مۇھىم ئەقىدىنى (يەنى ئۆزىنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى) يەھۇدىيلارنىڭ ئۆلتۈرۈشىدىن

قورقۇپ بايان قىلماسلىق ئۇنىڭ شەنىگە لايىقمۇ؟ ئاللاھ دېگەن كىشىلەردىن قورقامدۇ؟ گۇمانىڭلاردا ئاللاھ سانالغان ئىيسا ئەلەيھىسسالام قانداقمۇ بۇ دۇنيادىكى ئازابتىن قورقۇپ ھەقىقەتنى سۆزلەشتىن چېكىنىسۇن؟! ھالبۇكى، ئىسرائىل سۇلالىسىدىن كەلگەن بەزى پەيغەمبەرلەر ئۇلارغا ھەقىقەتنى قورقماي ئېيتقانلىقلىرى ئۈچۈن قاتتىق قىيىن ـ قىستاقلار بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن. ئىيسا ئەلەيھىسسالاممۇ ئەنە شۇ پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاش ھەقىقەتنى قورقماي سۆزلەيدىغان پەيغەمبەر ئىدى.

شۇنىمۇ ئېيتىش كېرەككى، ئىيسا ئەلەيھىسسالام يەھۇدىيلارنىڭ كاتىپلىرىنى ۋە ئالىملىرىنى قاتتىق ئىنكار قىلىپ، ئۇلارنى رىياخورلار، ئەما يولباشچىلار، جاھىللار، ۋەھشى يىلانلار دەپ سۆككەن. ھەتتا ئۇلارنىڭ قەبىھلىكلىرىنى يېتەرلىك دەلىللەر بىلەن پاش قىلغاندا، بەزىلەر بىرنى سۆكتۈڭ دەپ ئۇنىڭغا نارازىلىق بىلدۈرگەن. (ئىنجىل «لۇقا» 11 ˚ 37 - 54، «مەتتا» 23 ˚ 13 - 37.)

ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆز ۋاقتىدا يەھۇدىي ئالىملىرىغا ئۇلارنىڭ ھەقىقەتكە قارشى چىققۇچىلار ۋە قاتتىققول كىشىلەر ئىكەنلىكىنى ھېچ قورقماستىن ئوچۇق ئېيتقان ۋە ئۇلارنىڭ ئالدىدا ئۇلارنى شەپقەتسىزلەر دەپ سۆككەن. پەيغەمبەر شۇنداق جاسارەتلىك قورقماس بولغان يەردە قانداقمۇ ئۇنى نىجاتلىقنىڭ ئاساسى بولغان بۇ مۇھىم ئەقىدىنى يەھۇدىيلاردىن قورقۇپ بايان قىلالمىغان دەپ گۇمان قىلىشقا بولىدۇ؟! ھەرگىزمۇ ئۇنداق ئەمەس. بىز ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى بۇنداق بۇزۇق گۇمانلار بىلەن ئېيىپلاشقا يول قويمايمىز!

### ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادىنىڭ خاتالىقىنىڭ ئەقلى دەلىللەر ئارقىلىق ئىسپاتلىنىشى

خرىستىئانلار ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ھەقتۇر، ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىمۇ ھەقتۇر دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. لېكىن ھەقىقىي ئۈچلۈك ھاسىل بولغان يەردە ئىلاھنىڭ بىردىن كۆپ بولۇشى تەبىئىدۇر. ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ۋە ئىلاھنىڭ كۆپ بولغانلىقى تېپىلغان يەردە ئاللاھنى بىر دېيىشتىن ئىبارەت بىرلىك يوق بولغان بولىدۇ؟ بۇنداق ۋاقىتتا ئاللاھنى بىر دەپ ئىسپاتلىغىلى بولمايدۇ. ئەگەر بۇنداق بولمىغاندا بىر ـ بىرىگە زىت بولغان ئىككى ھەقىقەت مەيدانغا كەلگەن بولىدۇ. يەنى ئاللاھنىڭ ھەقىقەتتە بىر ئىكەنلىكى ۋە ھەقىقەتتە ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرى بولغانلىقىدىن ئىبارەت ئىككى زىت ھەقىقەت ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. بۇ مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا ئاللاھ بىر بولماستىن كۆپ بولغان بولىدۇ. ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىگە ئىشەنگۈچىلەر ئاللاھنى ھەقىقەتتە بىر دەپ ئىشەنمەيدۇ، بەلكى ئاللاھنى ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرى دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. چۈنكى ھەقىقىي بىر كۆپلىگەن بىرلەردىن بىر پارچە ئەمەستۇر، بەلكى بىر ھەر زامان بىردۇر. ئۇ ئۈچكە پارچىلانمايدۇ. ئەگەر ئۇ پارچىلانسا ئۇ بىر دېيىلمەيدۇ، بەلكى ئۈچنىڭ بىرى دېيىلىدۇ. ئەمما ئۈچ بۆلۈنىدۇ. ئۈچنىڭ ئۈچتىن بىرى بىردۇر. بۇ بىر ئۈچنى تەشكىل قىلغان بىر پارچىدۇر. بىر نەرسە بىرلا ۋاقىتتا ھەم ھەقىقىي بىر ھەم ھەقىقىي ئۈچ بولالمايدۇ. ئەقىلمۇ بۇنداق بولۇشنى قوبۇل قىلمايدۇ. بۇنداق بولغانىكەن ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرلىشىپ بىر ئاللاھنى تەشكىل قىلىشى مۇمكىن ئەمەس. خرىستىئانلارنىڭ كىتابلىرىدا ئاللاھنى ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرى دەيدىغان ئەقىدىگە دالالەت قىلىدىغان تېكىستلەر ئۇچرىسا ئۇنى ئەقىل ۋە نەقىل (ۋەھى) گە مۇناسىپ كېلىدىغان شەكىلدە چۈشىنىش كېرەك. ئەقىل بىلەن نەقىل ئاللاھنىڭ ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرى بولۇشىنى قەتئىي رەت قىلىدۇ.

جىرجىس سېل قۇرئاننى ئىنگلىز تىلىغا تەرجىمە قىلىپ، 1836 ـ نەشر قىلدۇرغان ۋاقتىدا ئۆز قەۋمىگە مۇنداق دەپ تەۋسىيە قىلغان˚ «سىلەر ئەقىلغا زىت كېلىدىغان مەسىلىلەرنى مۇسۇلمانلارغا ئۆگىتىمىز دەپ ئاۋارە بولماڭلار. چۈنكى مۇسۇلمانلار بۇ مەسىلىلەرگە ئالدىنىدىغان ئەخمەقلەردىن ئەمەس. ئۇلار بۇددىستلارغا ئوخشاش ئەقىلسىز قەۋملەر ئەمەس. ئۇلار بۇ مەسىلىلەرنىڭ كۆپلىرىنىڭ ھەقىقىتىنى بىلىدۇ. بۇنداق ئەقىلغا زىت كېلىدىغان مەسىلىلەرنى ئوتتۇرىغا چىقىرىۋالغان چىركاۋلارنىڭ ھېچبىرى ئۇلارنى چىركاۋلىرىغا تارتالماي كەلگەن.» دېمەك، بۇ خرىستىئان ئالىممۇ ئۆزىنىڭ دىنىدا ئەقىلگە زىت كېلىدىغان مەسىلىلەرنىڭ بارلىقىنى ئېتىراپ قىلماقتا. توغرىسى مۇشۇ مەسىلىلەرگە (يەنى ئاللاھنى بىردىن كۆپ دەيدىغان ئەقىدىگە) ئىشىنىدىغان ھەرقانداق دىن ئەھلىلىرى شەكسىز مۇشرىكلاردۇر (يەنى ئاللاھقا شېرىك قوشقۇچىلاردۇر.) ئىسلام ئالىملىرى مۇنداق دەپ خۇلاسە چىقارغان˚ «دۇنيادا خرىستىئان دىنىدەك ئەقىلدىن يىراق بولغان خۇراپىي بىر دىننى كۆرمىدۇق ۋە ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدەك باتىل سۆزلەرنى ئاڭلىمىدۇق.»

### ئۈچنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىنىڭ ئىيسانىڭ سۆزلىرى ئارقىلىق رەت قىلىنىشى

#### بىرىنچى سۆزى

ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھقا خىتاب قىلىپ مۇنداق دېگەن: «سېنىڭ ھەقىقىي يالغۇز بىر ئىلاھ ئىكەنلىكىڭنى ۋە ئىيسانىڭ سەن ئەۋەتكەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى تونۇغانلار ئۈچۈن يارىتىلغان بۇ ھايات مەڭگۈلۈك ھاياتتۇر.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 17 ˚ 3.) ئىيسا ئەلەيھىسسالام يۇقىرىدىكى سۆزىدە ئاخىرەتتىكى مەڭگۈلۈك ھاياتقا ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ ئەۋەتكەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى تونۇپ ئىمان ئېيتىش بىلەن ئېرىشكىلى بولىدىغانلىقىنى ئوچۇق بايان قىلغان. ئۇ ھەرگىزمۇ بۇ مەڭگۈلۈك ھاياتقا ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسىگە ئىشىنىش ۋە ئىيسانى ئاللاھنىڭ ئوغلى دەپ ئېتىقاد قىلىش بىلەن يەتكىلى بولىدۇ دېگەن ئەمەس. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ۋاقىتتىكى سۆزى ئاللاھقا قىلغان خىتابى بولغان ئىكەن، ئۇنىڭ يەھۇدىيلاردىن قورقۇشىغا ھېچقانداق ئېھتىمال يوق ئىدى. ئەگەر ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ۋە ئىيسانى بۇ ئۈچ ئىلاھنىڭ ئىككىنچىسى دېيىش ئەقىدىسى نىجاتلىقنىڭ ۋە مەڭگۈلۈك ھاياتنىڭ ئاساسى بولغان بولسا ئىدى، ئۇ ئەلۋەتتە بۇ ھەقىقەتنى ئوچۇق ئېلان قىلغان بولاتتى. لېكىن نىجاتلىقنىڭ ئاساسى ئاللاھنى بىر بىلىپ، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە بەندىسى ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىش بولغاچقا ئىيسا ئەلەيھىسسالاممۇ يۇقىرىدىكى سۆزىنى ئېيتقان. ئېتىقاد بۇنىڭ ئەكسىچە بولغاندا كىشى مەڭگۈلۈك ھالاكەتكە دۇچار بولۇپ قالىدۇ. چۈنكى ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكى ئۇنىڭ ئۈچ ئىكەنلىكىنىڭ زىتتى ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ئۇنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنىڭ زىتتىدۇر. ئەۋەتكۈچى (ئاللاھ) ئەۋەتىلگۈچى (پەيغەمبەر) نىڭ ئۆزى ئەمەستۇر.

### ئىككىنچى سۆزى

«كاتىپلاردىن بىرى كېلىپ، ئۇلارنىڭ مۇنازىرە قىلىشىۋاتقىنىنى ئاڭلىدى. ئىيسانىڭ ئۇلارغا ياخشى جاۋاب بېرىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئۇنىڭدىن˚ قايسى ۋەسىيەت ئەڭ بىرىنچى ۋەسىيەت بولالايدۇ؟ دەپ سورىدى كاتىپ. ئىيسا جاۋاب بېرىپ دېدىكى˚ ئەي ئىسرائىل ئوبدان قۇلاق سال! پۈتۈن ۋەسىيەتلەرنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقىسى بىزنىڭ ئىلاھىمىز بولغان رەب بىردۇر. ئىلاھىڭ بولغان رەبنى پۈتۈن قەلبىڭ بىلەن ئۆز نەپسىڭدىن، پۈتۈن پىكرىڭدىن، پۈتۈن قۇدرىتىڭدىن بەكرەك سۆيىشىڭدۇر. بۇ بىرىنچى ۋەسىيەتتۇر. ئىككىنچىسىمۇ ئۇنىڭغا ئوخشايدۇ. ئۇ بولسىمۇ يېقىنلىرىڭنى ئۆزۈڭنى سۆيگىنىڭدەك سۆيىسەن. بۇ ئىككىسىدىن چوڭ ۋەسىيەت يوقتۇر. كاتىپ ئۇنىڭغا ناھايىتى توغرا ئېيتتىڭ ئەي مۇئەللىم! ھەقىقەتنى سۆزلىدىڭ، چۈنكى ھەقىقەتتە ئاللاھ بىردۇر. ئۇنىڭدىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. ئۇنىڭ مۇھەببىتى پۈتۈن قەلبتىن، پۈتۈن چۈشەنچىدىن، پۈتۈن جاندىن ۋە پۈتۈن قۇدرەتتىن چوڭدۇر. يېقىنلارنىڭ سۆيگۈسى بولسا ئۆزۈڭنىڭ سۆيگۈسىگە ئوخشاشتۇر. ئۇ پۈتۈن قۇربانلىقلاردىن ئەۋزەلدۇر دېدى. ئۇنىڭ بۇ ئاقىلانە جاۋابىنى كۆرگەن ئىيسا دېدىكى، سەن ئاللاھنىڭ پادىشاھلىقىدىن يىراق ئەمەسسەن.» (ئىنجىل «مۇرقۇس» 12 ˚ 28 - 34.)

ئىنجىل «مۇرقۇس» 12 ˚ 34 - 40 - تېكىستلەردىمۇ بۇنىڭ ئوخشىشى سۆزلەنگەن. مەن پەقەت 40 - تېكىستنىلا نەقىل كەلتۈرىمەن. ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «بۇ ئىككى ۋەسىيەت پۈتۈن قانۇنلارغا ۋە بارلىق پەيغەمبەرلەرگە تەئەللۇقتۇر.»

يۇقىرىدىكى تېكىستلەر تەۋراتتا ۋە باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرىدا قىلىنغان ۋەسىيەتلەرنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقىسى ۋە نىجاتلىقنىڭ ئاساسى نۇقتىسى ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ شېرىكى يوقلۇقىغا ئېتىقاد قىلىشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى تەكىتلىگەن. ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ئەقىدىسى ھەق بولىدىغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە تەۋراتتا ياكى باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرىدا بايان قىلىنغان بولاتتى ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالاممۇ كاتىپنىڭ سورىغان سوئالىغا˚ ۋەسىيەتلەرنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقىسى ئاللاھنىڭ ئۈچ ئىلاھنىڭ بىرى ئىكەنلىكىگە ۋە ئىيسانىڭ ئىككىنچى ئىلاھ ھەم ئاللاھنىڭ ئوغلى ئىكەنلىكىگە ئېتىقاد قىلىش دەپ ئېيتقان بولاتتى. ئەمما ھەقىقەت شۇكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېمىگەن. تەۋراتتا ياكى ئىنجىللاردا ياكى بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرىدا بۇ ئېتىقادقا دائىر ھېچقانداق بىر ئىشارەت كەلمىگەن. بەلكى مەزكۇر كىتابلاردا نىجاتلىقنىڭ ئاساسى نۇقتىسى ئاللاھنى ھەقىقىي مەنادا بىر دەپ ئېتىقاد قىلىش ۋە ئۇنى شېرىكتىن، بالىسى بولۇشتىن پاك ۋە ئۈستۈن دەپ ئېتىقاد قىلىشنىڭ زۆرۈرلۈكى قەيت قىلىنغان. كونا ئەھدە كىتابلىرىدا ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلغان ئوچۇق بايانلار ناھايىتى كۆپتۇر. تەۋرات «ئۆلگە» 4 ˚ 35 - 39، 6 ˚ 4 - 5، «ئىشئىيا» 45 ˚ 5 - 6، 46 ˚ 9 - تېكىستلەردە بۇ مەسىلە بايان قىلىنغان.

### ئۈچىنچى سۆزى

«ئەمما ئۇ كۈننى ۋە شۇ سائەتنى ئاتىدىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئاسمانلاردىكى پەرىشتىلەرمۇ ۋە ئوغۇلمۇ بىلمەيدۇ.» (ئىنجىل «مۇرقۇس» 13 ˚ 33.) ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ تېكىستتىكى سۆزى ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ۋە ئىيسانى ئاللاھ دېيىش ئېتىقادىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالام بۇ تېكىستتە قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى ھەققىدىكى ئىلىمنىڭ پەقەت ئاللاھقىلا خاس ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلغان ۋە قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى ھەققىدىكى ئىلىمنى بىلمەسلىكتە ئۆزىنى باشقا بەندىلەر بىلەن ئوخشاش قىلىپ كۆرسەتكەن. ئەگەر ئۇ ئەمەلىيەتتە ئىلاھ بولىدىغان بولسا، ئۇ قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى بىلگەن ۋە ئۆزىنىڭ بىلمەيدىغانلىقىنى ئېيتمىغان بولاتتى.

### تۆتىنچى سۆزى

«سائەت توققۇز ئەتراپىدا ئىدى، ئىيسا ناھايىتى يۇقىرى ئاۋاز بىلەن «ئىلاھىم! ئىلاھىم!» نېمىشقا مېنى بۇنداق تەرك ئەتتىڭ دەپ قاتتىق ۋارقىرىدى. ئىيسا شۇنداق ئاۋازلىق نالە ـ پەرياد قىلغان ھالدا جان ئۈزدى.» (ئىنجىل «مەتتا» 27 ˚ 46 - 50.)

«ئىيسا يۇقىرى ئاۋاز بىلەن ۋارقىراپ ئەي ئاتا سېنىڭ ئالدىڭدا جېنىمنى تاپشۇرىمەن دېدى، ئاندىن جان ئۈزدى.» (ئىنجىل «لۇقا» 23 ˚ 46.)

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى نەپەسلىرىدە ـــ ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە ـــ ئۇنىڭدىن سادىر بولغان بۇ سۆزلەر ئۇنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىدۇ. چۈنكى ئۇ ئىلاھ بولىدىغان بولسا، ئۇ باشقا بىر ئىلاھتىن مەدەت سورىمىغان بولاتتى. ھەقىقىي ئىلاھتا ئاجىزلىق، نالە ـ پەرياد قىلىش، چارچاش، ياردەم سوراش، ئازابلىنىش ۋە ئۆلتۈرۈلۈشتەك سۈپەتلەر قەتئىي بولمايدۇ. چۈنكى ھەقىقىي ئىلاھ ھەممىگە قادىر، ھەمىشە تىرىك، قۇدرەتلىك زاتتۇر. «ھېچ تونۇمىدىڭمۇ ياكى ئاڭلىمىدىڭمۇ؟ مەڭگۈلۈك رەب يەر يۈزىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ياراتقان ۋە ھارمايدىغان، چارچىمايدىغان زاتتۇر.» (تەۋرات «ئىشئىيا» 40 ˚ 27.) بۇنىڭغا ئوخشاش تېكىستلەر ئىككى ئەھدىنىڭ كىتابلىرىدا ناھايىتى كۆپ ئۇچرايدۇ. مەسىلەن، تەۋرات «ئىشئىيا» 44 ˚ 6 -، «ئىرمىيا» 10 ˚ 10-، «ھەبەققۇق» 1 ˚ 12 -، ئىنجىل «پاۋلۇس2» 1 ˚ 17 - تېكىستلىرىدە ھەقىقىي ئىلاھنىڭ شېرىكسىز، تەڭداشسىز، ھەمىشە تىرىك، ئۆلمەيدىغان، چارچىمايدىغان زات ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان سۆزلەر بار. پانى بولغۇچى ۋە ئۆلۈمگە يۈز تۇتقۇچى بىرسى قانداقمۇ ئىلاھ بولالىسۇن؟!

تەۋرات «ھەبەققۇق» 1 ˚ 12 - تېكىستىنىڭ بۇرۇنقى نەشرلىرىدە «ئەي مېنىڭ ئىلاھىم رەب! سەن مېنىڭ مۇقەددەس ئىلاھىمسەن، سەن ھېچ ئۆلمەيسەن» دەپ نەشر قىلىنغان بولسا، كېيىنكى يېڭى نەشرلىرىدە بۇ تېكىستىنىڭ ئاخىرقى «ھېچ ئۆلمەيسەن» دېگەن سۆزى «ھېچ ئۆلمەيمىز»گە ئۆزگەرتىلگەن. بۇ خرىستىئانلارنىڭ كرېستە ئۆلتۈرۈلگەن ئىيسانىڭ ئۆزى ئاللاھ ئىدى دەيدىغان خاتا داۋالىرىنى كۈچكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن قىلغان بۇرمىلاشلىرى ئىدى.

### بەشىنچى سۆزى

ئىنجىل «يۇھەننا» 20 ˚ 17 - تېكىستتە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مەجدەلىيەلىك مەريەم ئاتلىق بىر ئايالغا مۇنداق دېگەنلىكى قەيت قىلىنغان˚ «لېكىن سەن قېرىنداشلىرىمنىڭ يېنىغا كەتكىن. ئۇلارغا مېنىڭ ۋە سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، مېنىڭ ۋە سىلەرنىڭ ئىلاھىڭلار بولغان زاتنىڭ يېنىغا ئۆرلەيدىغانلىقىمنى ئېيتقىن.» بۇ سۆزىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆزى بىلەن باشقا ئىنسانلارنى ئاللاھنىڭ ئۇلارنىڭ ئاتىسى ۋە ئىلاھى ئىكەنلىكىدە ئوخشاش قىلىپ كۆرسەتكەن. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ ئوغلى بولمىغانغا ئوخشاش ئۇنىڭ مۇرىتلىرىمۇ ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى ئەمەستۇر. بەلكى بۇ ماۋزۇدىكى «ئاتا» سۆزى ھەقىقىي مەنىدە ئەمەس، بەلكى مەجازى مەنىدە قوللىنىلغان. ئەگەر ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ ئوغلى دەپ داۋا قىلىنسا، ئۇنىڭ مۇرىتلىرىنىمۇ ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى دەپ داۋا قىلغانلىق بولىدۇ. بۇ مۇمكىن ئەمەس. بۇ سۆز ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسمانغا چىقىپ كېتىشى ئالدىدا ئېيتىلغانىكەن، بۇنىڭدىن شۇ ھەقىقەت ئىسپاتلىنىدۇكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئاللاھنىڭ بەندىسى ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ۋە مۇرىتلىرىنىڭ ئىلاھى پەقەت ئاللاھ ئىكەنلىكىنى ئاخىرقى نەپەسكە قەدەر ئېلان قىلىپ كەلگەن.

مانا بۇ سۆز ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئاندا ھېكايە قىلىنغان مۇنۇ سۆزىنى تەكىتلەيدۇ: «ھەقىقەتەن مېنىڭ ۋە سىلەرنىڭ رەببىڭلار ئاللاھتۇر. ئۇنىڭغا ئىبادەت قىلىڭلار.» (ئال ئىمران سۈرىسى 51 - ئايەت.) «ھەقىقەتەن مېنىڭ رەببىم ۋە سىلەرنىڭ رەببىڭلار ئاللاھتۇر.» (مەريەم سۈرىسى 36 - ئايەت.) ئۈچىنى بىر گەۋدە قىلىش ئېتىقادى ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇرتلىرى بىلەن ۋادالشىپ ئاسمانغا چىقىپ كېتىشى ئالدىدا ئېيتقان ئاخىرقى سۆزىگە زىتتۇر. چۈنكى ئۇ ھاياتىنىڭ ئاخىرقى شۇلەھزىلىرىگىچە ئاللاھنى بىر دەپ ئېتىقاد قىلىشقا ۋە ئۆزىنى ئاللاھنىڭ بەندىسى دەپ بىلىشكە چاقىرغان.

### ئالتىنچى سۆزى

ئىنجىللاردا ئەيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىنىڭ ئىنسان، مۇئەللىم ۋە پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئوچۇقچە ئېيلان قىلغان سۆزلىرى ناھايىتى كۆپتۇر. مۇراجىئەت قىلغۇچىلار ئىنجىل «مەتتا» 10 ˚ 40، 11 ˚ 19، 13 ˚ 57، 15 ˚ 24، 17 ˚ 12 - 22، 19 ˚ 16، 21 ˚ 11 - 46، 23 ˚ 8 - 10، 26 ˚ 18، ئىنجىل «مۇرقۇس» 9 ˚ 37 - 38، 10 ˚ 35، ئىنجىل «لۇقا» 4 ˚ 43، 5 ˚ 5، 7 ˚ 16، 39 - 40، 8 ˚ 24، 45، 9 ˚ 33 -، 38 -، 56 -، 10 ˚ 16، 12 ˚ 13، 13 ˚ 33 - 34، 17 ˚ 13، 23 ˚ 47، 24 ˚ 19، ئىنجىل «يۇھەننا» 1 ˚ 38، 4 ˚ 19 -، 31 -، 34، 5 ˚ 23 - 24، 36 - 37، 6 ˚ 14 -، 25، 7 ˚ 15 -، 16 -، 17 -، 18 -، 52 -، 8 ˚ 18 –، 17 : 26 -، 28 -، 29 -، 40 -، 42 -، 9 ˚ 11 -، 15 -، 17 -، 11 ˚ 42، 12 ˚ 44، 49، 50، 13 ˚ 13 - 14، 14 ˚ 24، 17 ˚ 3، 8، 18، 25، 20 ˚ 16، 21 - تېكستلەرگە قارىسۇن.

تۆۋەندە بەزىسىنى بايان قىلىمىز: ئەيسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «سىلەرنى قوبۇل قىلغان كىشى مېنى قوبۇل قىلغان بولىدۇ؛ مېنى قوبۇل قىلغان كىشى مېنى ئەۋەتكەن زاتنى قوبۇل قىلغان بولىدۇ.» (ئىنجىل «مەتتا» 10 ˚ 40.)

«ئەيسا جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى: مەن پەقەت ئىسرائىل سۇلالىسىنىڭ يىتكەن قويلىرىغا ئەۋەتىلدىم.» (ئىنجىل «مەتتا» 15 ˚ 24.)

«كۆپچىلىك: مانا بۇ ناسىرادىن ئەۋەتىلگەن ئۇلۇغ پەيغەمبەر يەسۇئ دۇر دېيىشتى.» (ئىنجىل «مەتتا» 21 ˚ 11.)

ئەيسا ئەلەيھىسسالام مۇرتلىرىغا «چۈنكى سىلەرنىڭ مۇئەللىمىڭلار مەسىھ دېگەن بىرلا كىشىدۇر.» دېگەن. (ئىنجىل «مەتتا» 23 ˚ 8، 10.)

«ئەيسا ئۇلارغا: قالغان شەھەرلەردىمۇ ئاللاھنىڭ پادىشاھلىقىنى بېشارەت قىلىشىم كېرەك، چۈنكى مەن شۇنىڭ ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم.» (ئىنجىل «لۇقا» 4 ˚ 43.) ئەيسا ئەلەيھىسسالام ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەندىن كېيىن، «ھەممىسى قورقۇنچىغا چۈشكەن ھالدا ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتىشىپ: ئارىمىزدا ئۇلۇغ پەيغەمبەر كەپتۇ، ئاللاھ ئۆز خەلقىگە نەزەر قىلىپتۇ دېيىشتى.» (ئىنجىل «لۇقا» 7 ˚ 16.)

«سىلەرنى ئاڭلاۋاتقان زات مېنى ئاڭلايدۇ. سىلەرنى خار كۆرگەن كىشى مېنى خار كۆرگەن بولىدۇ. مېنى خار كۆرگەن كىشى مېنى ئەۋەتكەن زاتنى خار كۆرگەنگە ئوخشاش بولىدۇ.» (ئىنجىل «لۇقا» 10 ˚ 16.)

«ئەيسا كۆرسەتكەن مۆجىزىلەرنى كۆرگەن خەلق ھەقىقەتەن بۇ ئالەمگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەردۇر دېيىشتى.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 6 ˚ 14.)

«يەھۇدىيلار ئەيسادىن ئەجەبلىنىپ: بۇ ئوقۇمىغان بىر ئادەم تۇرسا، قانداق بولۇپ كىتابلارنى بىلىدى دېيىشكەندە، ئەيسا ئۇلارغا جاۋاب بېرىپ: مېنىڭ تەلىمىم ساڭا ئائىت ئەمەس، بەلكى مېنى ئەۋەتكەن زاتقا ئائىتتۇر دېدى.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 15 ˚ 16.) «مېنى ئەۋەتكەن زات ماڭا گۇۋاھتۇر. لېكىن مېنى ئەۋەتكەن زات ھەقتۇر. مەن پەقەت ئۇنىڭدىن ئاڭلىغانلىرىمنى ئالەمگە ئېلان قىلىۋاتىمەن. مېنى ئەۋەتكەن زات ھەمىشە مېنىڭ بىلەن بىرگىدۇر. مېنى تەرك ئەتكىنى يوق، لېكىن سىلەر ھازىر مېنى ئۆلتۈرمەكچى بولىۋاتىسىلەر. مەن ئاللاھتىن ئاڭلىغان ھەقىقەتلەرنى سىلەرگە سۆزلەپ بېرىۋاتقان بىر ئىنسانىمەن. چۈنكى مەن ئۆزۈمچە پەيغەمبەر بولۇپ كەلگىنىم يوق، بەلكى مېنى ئۇ زات ئەۋەتتى.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 8 ˚ 18، 26، 29، 40، 42.)

«سىلەر مېنى «مۇئەللىم»، «ئەپەندى» دەپ چاقىرىۋاتىسىلەر. بۇ ياخشى، چۈنكى مەن شۇنداقمەن.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 13 ˚ 13.)

يۇقىرىدىكى تېكىستلەردە ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئىنسان ۋە مۇئەللىم ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ پەقەت ئاللاھتىن ئاڭلىغانلىرىنى كىشىلەرگە يەتكۈزىدىغان ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلغان. ئاللاھ مۆجىزىلەرنى ئۇنىڭ ئىنسانلىق ۋە پەيغەمبەرلىك سۈپىتىگە ئاساسەن ئۇنىڭ قولىدا ئەمەلگە ئاشۇرغان.

### يەتتىنچى سۆزى

«ئۆز ۋاقتىدا يەسۇئ ئۇلار بىلەن گېتسەيماني دېگەن باغقا كېلىپ مۇرىتلىرىغا˚ مەن ئۇ جايغا بېرىپ دۇئا قىلىپ بولغۇچە سىلەر بۇ يەردە ئولتۇرۇپ تۇرۇڭلار دېدى ۋە زەبدىنىڭ ئىككى ئوغلى بىلەن پېترۇسنى ئۆز يېنىدا ئېلىپ قالدى، كۆپ غەم ـ قايغۇغا پاتتى ۋە بىئارام بولدى. ئۇلارغا ئېيتتى˚ مەن ئۆلگۈدەك غەم ئىچىدە قېلىۋاتىمەن. مېنىڭ يېنىمدا ئويغاق تۇرۇڭلار. ئاندىن ئالدىغا بىر ئاز مېڭىپ يەرگە يىقىلىپ مۇنداق دەپ دۇئا قىلىشقا باشلىدى˚ ئەي ئاتا! مۇمكىن بولسا بۇ پىيالە مەندىن ئۆتسۇن. لېكىن مەن خالىغاندەك ئەمەس، بەلكى سەن خالىغاندەك بولسۇن. ئاندىن مۇرىتلىرىنىڭ يېنىغا قايتىپ كېلىپ، ئۇلارنىڭ ئۇخلاۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ پېترۇسقا ئېيتتى˚ مانا مېنىڭ بىلەن بىر سائەتمۇ ئويغاق تۇرالمىدىڭلارمۇ؟ سىلەر كېچىدە ئويغاق تۇرۇپ دۇئا قىلىڭلاركى سىناقلارغا دۇچ كەلمەڭلار. روھ ئىرادىلىكتۇر، ئەمما بەدەن ئاجىزدۇر. يەنە ئىككىنچى قېتىم كېتىپ دۇئا قىلىپ ئېيتتى˚ ئەي ئاتا! مەن ئۇنى ئىچمىگىچە بۇ پىيالە مەندىن ئۆتمەيدىغان بولسا سېنىڭ خالىغىنىڭچە بولسۇن. ئاندىن قايتىپ كېلىپ ئۇلارنى ئۇخلاۋاتقان ھالدا كۆردى. چۈنكى ئۇلارنىڭ كۆزلىرى ئېغىرلاشقانىدى. يەسۇئ ئۇلاردىن ئايرىلىپ يەنە ئۈچىنچى قېتىم كېتىپ دۇئا قىلىپ بۇرۇن ئېيتقان سۆزلىرىنى تەكرارلىدى. ئاندىن مۇرىتلىرىنىڭ يېنىغا كېلىپ ئېيتتى˚ ئەمدى ئۇخلاپ راھەتلىنىڭلار. مانا ئەمدى سائەتمۇ يېقىنلاشتى، ئىنسان ئوغلى گۇناھكارلارنىڭ قولىغا تاپشۇرۇلىدۇ. تۇرۇڭلار كېتەيلى. مېنى تۇتۇپ بەرگۈچى يېقىنلىشىۋاتىدۇ.» (ئىنجىل «مەتتا» 26 ˚ 36 – 46.) بۇ تېكىستلەرنىڭ ئوخشىشى ئىنجىل «لۇقا» 22 ˚ 39 - 46 - تېكىستلىرىدىمۇ بايان قىلىنغان. بۇ تېكىستلەردە ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ۋە بەندە ئىكەنلىكىنى ئېنىق قىلغان ھەم ئۇنىڭ ئۈستىگە غەم ـ قايغۇغا پاتىدىغان، چارچايدىغان، دۇئا قىلىپ ياردەم سورايدىغان ۋە ئۆلىدىغان بىرسى ئىلاھ بولالمايدۇ، بەلكى ئۇ ئىنساندۇر.

### ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلاھلىقىغا كەلتۈرۈلگەن نەقىللەرنىڭ خاتالىقىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

خرىستىئانلار ئۆزلىرىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئىلاھ دەيدىغان داۋاسىنى كۈچكە ئىگە قىلىشلىرى ئۈچۈن ئىنجىللاردا كەلگەن بەزى تېكىستلەرنى دەلىل قىلىپ كۆرسىتىدۇ. بۇنداق تېكىستلەر خۇسۇسەن ئىنجىل يۇھەننادا كۆپ ئۇچرايدۇ. تۆۋەندە ئۇلارنىڭ بۇ مەسىلىدىكى دەلىللىرىنى نەقىل كەلتۈرۈپ، ئۇلارغا رەددىيە بېرىلىدۇ˚

### ئۇلارنىڭ بىرىنچى دەلىلى

ئۇلارنىڭ بىرىنچى دەلىلى، ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزنىڭ قوللىنىلىشى بولۇپ، بۇ دەلىل ئىككى جەھەتتىن خاتادۇر˚

1 ـ ئىنجىللاردىكى «ئاللاھنىڭ ئوغلى» ئىبارىسىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن قوللىنىلىشى مەزكۇر ئىنجىللاردىكى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىنى مەن «ئىنسان ئوغلى» دەپ تونۇتقان ۋە ئۇنى «داۋۇدنىڭ ئوغلى» دېگەن ئىبارىلەرگە زىتتۇر. مەسىلەن، ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا «ئىنسان ئوغلى» دېگەن سۆز ئىنجىل «مەتتا» 8 ˚ 20، 9 ˚ 6 – 16، 13 : 27، 17 ˚ 9، 13، 22، 18 ˚ 11، 19 ˚ 27، 20 ˚ 18، 28، 24 ˚ 27، 26 ˚ 24، 45، 64 - تېكىستلىرىدە، ئۇنىڭغا «داۋۇدنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆز يەنە ئىنجىل «مەتتا» 9 ˚ 27، 12 ˚ 23، 15 ˚ 22، 20 ˚ 30 - 31، 21 ˚ 9، 15، 22 ˚ 42 - تېكىستلىرىدە، ئىنجىل «مۇرقۇس» 10 ˚ 47 - 48 - تېكىستلىرىدە ۋە ئىنجىل «لۇقا» 18 ˚ 38 - 39 - تېكىستلىرىدە قوللىنىلغان. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا، ئاندىن ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ نەۋرىسى ياقۇب ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان نەسەپ تىزمىسى ئىنجىل «مەتتا» 1 ˚

1 - 17 - ۋە «لۇقا» 3 ˚ 23 - 34 - تېكىستلىرىدە بايان قىلىنغان. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئىنجىللارغا كۆرە يۇقىرىدىكى پەيغەمبەرلەرگە بېرىپ يەتسە شۈبھىسىزكى، ئۇ چوقۇم ئىنسان ئوغلىدۇر. چۈنكى ئۇ ئىلاھ بولىدىغان بولسا ئۇنىڭ نەسەبى ئىنسانلارغا تۇتاشمىغان بولاتتى.

2 ـ ئىنجىللاردا كەلگەن «ئالاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆز ھەرگىزمۇ ھەقىقىي مەنىدە قوللىنىلغان ئەمەس. چۈنكى «ئوغۇل سۆزىنىڭ ھەقىقىي مەنىسى پۈتۈن دۇنيا ئەھلىنىڭ لۇغەتلىرىدە ئاتا بىلەن ئانىنىڭ ئۆزئارا يېقىنچىلىق قىلىشى ئارقىلىق تۆرەلگەن ئىنسان دېگەنلىكتۇر. شۇڭا ئىنجىللاردا كەلگەن «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزلەرنى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەنىگە مۇناسىپ كېلىدىغان مەجازى مەنىسى بىلەن «ياخشى ئىنسان» دەپ چۈشىنىش كېرەك. زادى بۇ سۆزمۇ شۇ مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزنىڭ مەجازى يەنى «ياخشى ئىنسان» مەنىسىدە كەلگەنلىكىنىڭ دەلىللىرى ئىنجىللاردا ناھايىتى كۆپتۇر˚ «ھەقىقەتەن بۇ ئىنسان ئاللاھنىڭ ئوغلىدۇر.» (ئىنجىل «مۇرقۇس» 15 ˚ 39.) «يۈز بېشى قوماندان بولغان ئىشلارنى كۆرگەندىن كېيىن، ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتىپ˚ ھەقىقەتەن بۇ ياخشى ئىنساندۇر دېدى.» (ئىنجىل «لۇقا» 23 ˚ 47.) لۇقانىڭ بۇ تېكىستتىكى «ياخشى» دېگەن سۆز «مۇرقۇس»تىكى ئەينى تېكىستتە «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزگە ئۆزگەرتىلىپ كەلگەن. خرىستىئانلارنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئاللاھنىڭ ئوغلى دەيدىغان باتىل داۋاسىنى كۈچكە ئىگە قىلىشلىرى ئۈچۈن داۋاملىق تۈردە ئىنجىللارنى ئۆزگەرتىش، بۇرمىلاش قاتارلىق جىنايەتلىرى تۈپەيلىدىن كېلىپ چىققان بۇ ئىككى لەۋزى ئارىسىدىكى زىتلىقلاردىن قەتئىينەزەر ھالدا، بۇ ئىككى لەۋزىنى بىر ـ بىرىگە زىت ئەمەس دەپ پەرەز قىلغاندىمۇ بۇ ئىككىسى «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزنى ياخشى، ئادىل كىشىلەر ئۈچۈن قوللىنىشنىڭ جائىز ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. خۇسۇسەن يۇقىرىدىكى تېكىستتە يۈز بېشى قوماندانىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى «ئىنسان» دەپ تەرىپلىگەنلىكى ۋە ئۇنىڭ بۇ سۆزىگە قارشىلىق بىلدۈرۈلمىگەنلىكى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىنسان ئىكەنلىكىگە ئايرىم بىر دەلىلدۇر. ئىنجىللاردا «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆز ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن باشقىمۇ ياخشى كىشىلەر ئۈچۈن قوللىنىلغاندەك «ئىبلىسنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزمۇ يامان ئىنسانلارغا قوللىنىلىپ كەلگەن. «ئامانلىق ئېلىپ كەلگۈچىلەر بەختكە ئېرىشسۇن! چۈنكى ئۇلار ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى دەپ ئاتىلىدۇ.» (ئىنجىل «مەتتا» 5 ˚ 9.) «ئەمما مەن سىلەرگە ئېيتىمەنكى، دۈشمەنلىرىڭلارنى سۆيۈڭلار. سىلەرگە لەنەت ئوقۇغانلارنى تەبرىكلەڭلار. سىلەرنى قوغلىغانلار ئۈچۈن دۇئا قىلىڭلار. شۇنداق قىلساڭلار ئاسمانلاردىكى ئاتاڭلارنىڭ ئوغۇللىرى بولالايسىلەر.» (ئىنجىل «مەتتا» 5 ˚ 44 – 45.)

ئىيسا ئەلەيھىسسالام يۇقىرىدىكى تېكىستلەردە ئامانلىقنى تۇرغۇزغۇچىلارنى ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلغۇچىلارنى «ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى» دەپ ئاتىغان. ئىيسا ئەلەيھىسسالام بىلەن يەھۇدىيلار ئوتتۇرىسىدا مۇنازىرە بولغان. ئۇنىڭ بەزى تېكىستلىرىنى نەقىل كەلتۈرمەكچىمىز˚ «(ئىيسا يەھۇدىيلارغا دېدىكى) سىلەر ئاتاڭلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلىۋاتىسىلەر. ئۇلار ئىيساغا جاۋاب بېرىپ˚ بىز زىنادىن بولغان ئەمەسمىز. بىزنىڭ بىرلا ئاتىمىز بار، ئۇ بولسىمۇ ئاللاھتۇر دېيىشتى، ئىيسا ئېيتتى˚ ئەگەر ئاللاھ سىلەرنىڭ ئاتاڭلار بولغان بولسا ئىدى، سىلەر مېنى سۆيگەن بولاتتىڭلار..... بەلكى سىلەرنىڭ ئاتاڭلار ئىبلىس (شەيتانلارنىڭ ئاتىسى) دۇر. سىلەر شۇ ئاتاڭلارنىڭ ھاۋايى ـ ھەۋەسلىرىنى ئورۇنلاشنى خالايسىلەر.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 8 ˚ 41 – 42 - 44.)

يەھۇدىيلار ئۆزلىرىنى ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى يەنى ئاللاھقا ئىتائەت قىلغۇچى ياخشى كىشىلەرمىز دەپ داۋا قىلغاندا، ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ ئىبلىسنىڭ ئوغۇللىرى يەنى ئالدامچى ۋە شەيتانغا ئىتائەت قىلغۇچىلار ئىكەنلىكىنى ئېيتقان. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ياكى ئىبلىس ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنىڭ ھەقىقىي ئاتىسى ئەمەستۇر. بۇ سۆزلەر پەقەت مەجازى مەنىسى بىلەن شۇنداق قوللىنىلغان. بۇ مەجازى مەنىنى كۈچلەندۈرىدىغان سۆزلەرمۇ ئىنجىللاردا كۆپلەپ ئۇچرىماقتا. مەسىلەن، «خاتالىق ئىشلىگەن كىشى ئىبلىستۇر. چۈنكى ئىبلىسمۇ ئەڭ ئاۋۋال خاتالىق ئىشلىگەن. ئاللاھتىن تۇغۇلغان ھەرقانداق كىشى گۇناھ ئىشلىمەيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئۇرۇقى ئۇنىڭدا سابىت قالىدۇ ۋە ئاللاھتىن تۇغۇلغىنى ئۈچۈن ئۇ گۇناھ قىلالمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى ئىبلىسنىڭ ئوغۇللىرىدىن پەرقلىنىدۇ.» (ئىنجىل «يۇھەننا1» 3 ˚ 8 - 9 - 10.)

«ئەي يارانلار بىر ـ بىرىمىزنى دوست تۇتايلى. چۈنكى مۇھەببەت ئاللاھ دىندۇر. سۆيگەن ھەر كىشى ئاللاھتىن تۇغۇلغان بولىدۇ ۋە ئۇ ئاللاھنى تونۇيدۇ.» (ئىنجىل «يۇھەننا1» 4 ˚ 7.) «ئىيسانىڭ مەسىھ ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەن ھەرقانداق كىشى ئاللاھتىن

تۇغۇلغان بولىدۇ. تۇغقاننى سۆيگەن ھەرقانداق كىشى تۇغۇلغاننىمۇ سۆيىدۇ. شۇڭا بىز ئاللاھنى سۆيۈپ، ئۇنىڭ ئەمرلىرىگە ئەمەل قىلساق، ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرىنى سۆيگەنلىكىمىزنى شۇنىڭدىن بىلىمىز.» (ئىنجىل «يۇھەننا1» 5 ˚ 1 - 2.)

«ئەيىبسىز، ساپ بولۇپ، بۇزۇق بىر نەسىل ئارىسىدا ئاسمانىدىكى نۇرلاردەك پارقىراپ ئاللاھنىڭ داغسىز ئوغۇللىرىدىن بولۇشۇڭلار ئۈچۈن تېرىكمەستىن، جېدەل - ماجىرا قىلماستىن ھەر ئىشنى قىلىڭلار.» (ئىنجىل «فىلىپپىلىكلەر» 2 ˚ 14 – 15.)

«چۈنكى ئاللاھنىڭ روھى بىلەن ئىش كۆرگەنلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرىدۇر.» (ئىنجىل «رىملىقلار» 8 ˚ 14.)

شۈبھىسىزكى يۇقىرىدىكى تېكىستلەردە تىلغا ئېلىنغانلارنىڭ ھېچبىرى ھەقىقىي مەنىدە ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى ئەمەستۇر. بۇنداق سۆزلەر ئىككى ئەھدە كىتابلىرىدا كۆپ تېپىلىدۇ. مەسىلەن، ئىنجىل «لۇقا» 3 ˚ 38 - تېكىستتە «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆز ئادەم ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن قوللىنىلغان.

تەۋرات «چىقىش» 4 ˚ 22 - تېكىستتە «ئاللاھنىڭ بىرىنچى ئوغلى» دېگەن سۆز ئىسرائىل (يەنى ياقۇب ئەلەيھىسسالام) ئۈچۈن قوللىنىلغان.

تەۋرات «ئىرمىيا» 31 ˚ 9 - تېكىستتە «ئاللاھنىڭ بىرىنچى ئوغلى» دېگەن سۆز ئەفرام ئۈچۈن ۋە «ئىسرائىلنىڭ ئاتىسى» دېگەن سۆز ئاللاھ ئۈچۈن قوللىنىلغان.

تەۋرات «زەبۇر» 89 ˚ 26 - 27 - تېكىستلەردە داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن «ئاللاھنىڭ بىرىنچى ئوغلى» دېگەن سۆز ۋە ئاللاھ ئۈچۈن «ئۇنىڭ ئاتىسى» دېگەن سۆز قوللىنىلغان.

تەۋرات «سەمۇئىلII» 31 ˚ 9 - تېكىستتە سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن «ئاللاھنىڭ ئوغلى» ۋە ئاللاھ ئۈچۈن «سۇلەيماننىڭ ئاتىسى» دېگەن سۆزلەر قوللىنىلغان.

ئەگەر «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن قوللىنىلغانلىقى ئۇنىڭ ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ ئوغلى ۋە ئىلاھ ئىكەنلىكىنى لازىم قىلىدىغان بولسا، ئادەم، ئىسرائىل، ئەفرام، داۋۇد ۋە سۇلەيمان ئەلەيھىسسالاملار ئىلاھ بولۇشقا ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن ھەقلىقتۇر. چۈنكى ئۇلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەجدادلىرىدۇر. چۈنكى ئۇلاردىن ئۈچىگە «ئاللاھنىڭ بىرىنچى ئوغلى» ئىبارىسى قوللىنىلغان. «ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى» دېگەن سۆز ئىسرائىل سۇلالىسىنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن قوللىنىلىپ، تەۋراتنىڭ كۆپ ئورۇنلىرىدا كەلگەن. مەسىلەن، تەۋرات «ئۆلگە» 14 ˚ 1، 32 ˚ 19، «ئىشەئىيا» 1 ˚ 2، 30 ˚ 1، 64 ˚ 8، «يارىتىلىش» 6 ˚ 2 - 4، «يەشۇئە» 1 ˚ 10 - تېكىستلەردە «ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى» دېگەن سۆز ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرى ئۈچۈن قوللىنىلىپ كەلگەن. تەۋرات «ئىشەئىيا» 63 ˚ 16، 64 ˚ 8 - تېكىستلەردە ئاللاھ ئۈچۈن «پۈتۈن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئاتىسى» دېگەن سۆز قوللىنىلغان. تەۋرات «ئەييۇب» 38 ˚ 7 - تېكىستتە «ئاللاھ ئوغۇللىرىنىڭ ھەممىسى ۋارقىرىدى» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋرات «زەبۇر» 68 ˚ 5 - تېكىستتە «يېتىملارنىڭ ئاتىسى ۋە تۇللارنىڭ قازىسى ئاللاھتۇر» دەپ قەيت قىلىنغان.

يۇقىرىدىكى تېكىستلەرنىڭ ھەممىسى مەجازى مەنىدە قوللىنىلغان بولۇپ، ئەھلى كىتابلاردىن ھېچبىر كىشى مەزكۇر تېكىستلەردىكى قوللىنىشلارنى ھەقىقىي مەنىدە قوللىنىلغان دەپ ئېتىقاد قىلمايدۇ ۋە داۋامۇ قىلالمايدۇ.

ئادەم ئەلەيھىسسالامنى، ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىنى، ياقۇب ئەلەيھىسسالامنى، ئەفرامنى، داۋۇد ۋە سۇلەيمان ئەلەيھىسسالاملارنى، يېتىملارنى ۋە ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى ئۇلارنى مەجازى مەنىدە ئاللاھنىڭ ئوغۇللىرى دېيىلگەنلىك سەۋەبتىن ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلىش توغرا بولمىغاندەك، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىمۇ ھەقىقىي مەنىسى مەقسەت قىلىنمىغان «ئاللاھنىڭ ئوغلى» دېگەن سۆزنىڭ ئۇنىڭغا قوللىنىلغانلىقى ئۈچۈن ئىلاھ دەپ داۋا قىلىش جائىز ئەمەستۇر.

### ئۇلارنىڭ ئىككىنچى دەلىلى

ئۆلارنىڭ ئىككىنچى دەلىلى، ئىيسا يۇقىرى ئالەمدىندۇر، ئۇ بۇ ئالەمدىن ئەمەس دېگەن سۆزلەرنىڭ ئىنجىللاردا كەلگەنلىكى بولۇپ، ئىنجىل «يۇھەننا» 8 ' 23 - تېكىستتە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ سۆزى قەيت قىلىنغان: «ئىيسا ئۇلارغا: سىلەر تۆۋەندىن مەن يۇقىرىدىنمەن. سىلەر بۇ ئالەمدىنسىلەر، ئەمما مەن بۇ ئالەمدىن ئەمەسمەن.»

ئۇلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ تېكىستتىكى سۆزى ئۇنىڭ بۇ ئالەملەرگە ئائىت بولمىغان ئاتا ئىلاھتىن (يەنى ئاللاھتىن) چۈشكەن بالا ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ، دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. بۇ تەۋىل شەكسىز خاتا ۋە ھەقىقەتكە زىتتۇر. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالام ھەقىقەتتە بۇ ئالەمدىن ئىدى. ئۇلارنىڭ يۇقىرىدىكى خاتا تەۋىلىگە ئىككى جەھەتتىن مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىلىدۇ:

1 - بۇ تەۋىل ئەقلىي دەلىللەرگە ۋە ساماۋى كىتابلارنىڭ ئوچۇق تېكىستلىرىگە زىتتۇر.

2 - ئىيسا ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەرنى مۇرىتلىرى ئۈچۈنمۇ ئېيتقان. مەسىلەن، «ئەگەر سىلەر بۇ ئالەمدىن بولغان بولساڭلار ئىدى، ئەلۋەتتە بۇ ئالەم ئۆزىنىڭ ئالاھىدە كىشىلىرىنى سۆيگەن بولاتتى. لېكىن سىلەر بۇ ئالەمدىن ئەمەسسىلەر، بەلكى مەن سىلەرنى بۇ ئالەمدىن تاللىدىم، شۇڭا بۇ ئالەم سىلەرگە ئاداۋەت قىلىدۇ.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 15 ' 19.)

ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇرىتلىرى ھەققىدە مۇنداق دېگەن: «ئالەم ئۇلارنى يامان كۆردى، چۈنكى مەنمۇ بۇ ئالەمدىن بولمىغاندەك، ئۇلارمۇ بۇ ئالەمدىن ئەمەس. مەن بۇ ئالەمگە ئائىت بولمىغاندەك، ئۇلارمۇ بۇ ئالەمگە ئائىت ئەمەستۇر.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 17 ' 14 – 16.)

ئىيسا ئەلەيھىسسالام يۇقىرىدىكى ۋە باشقىمۇ تېكىستلەردە ئۆزى بىلەن مۇرىتلىرىنى بۇ ئالەمدىن ئەمەسلىكتە ئوخشاش قىلىپ ئىپادىلىگەن. ئۇلار گۇمان قىلغاندەك، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىدىكى سۆزلىرى ئۇنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بولسا، ئۇنىڭ مۇرىتلىرىنىڭمۇ ھەممىسى ئىلاھ بولۇشقا تېگىشلىك بولۇپ قالىدۇ. چۈنكى ئۇلارنىمۇ بۇ ئالەمدىن ئەمەس دېگەن. ھالبۇكى خرىستىئانلار ئىيسا مۇرىتلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئىلاھ دەپ ئېتىقاد قىلمايدۇ. بۇنداق بولغانىكەن خرىستىئانلارنىڭ بۇ تەۋىلىنىڭ خاتا ئىكەنلىكى ئىسپاتلانغان بولىدۇ.

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىدىكى تېكىستلاردىكى سۆزلىرىنىڭ ئەڭ توغرا تەۋىلى مۇنداقتۇر: ئىيسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ مۇرىتلىرى بۇ دۇنيانىڭ مەنپەئەتلىرىنى كۆزلەيدىغانلاردىن ئەمەس، بەلكى ئۇلار ئاخىرەتنى، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئۇلارغا بېرىلىدىغان ئالىي مۇكاپاتلارنى ۋە يۇقىرى دەرىجىلەرنى كۆزلەيدىغان كىشىلەردۇر. بۇنداق مەجازلار دۇنيادىكى ھەرقايسى تىللاردا مەشھۇردۇر. مەسىلەن، ئاخىرەت ئۈچۈن ئۆزلىرىنى ئاتىۋاتقان تەركى دۇنيا كىشىلەرنى «ئۇلار بۇ دۇنيادىن ئەمەس» دېيىلىدۇ.

### ئۇلارنىڭ ئۈچىنچى دەلىلى

ئۇلارنىڭ ئۈچىنچى دەلىلى، ئىنجىللاردا كەلگەن مەسىھ بىلەن ئاتا بىردۇر دېگەن سۆزلەر بولۇپ، ئىنجىل «يۇھەننا» 10 ' 30 - تېكىستتە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ «مەن ۋە ئاتا بىرمىز» دېگەن سۆزى قەيت قىلىنغان. بۇ سۆز — ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە — ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمەلىيەتتە ئاللاھ بىلەن بىر ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭمۇ ئاللاھقا ئوخشاش ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەرمىش. بۇ تەۋىلمۇ ئىككى جەھەتتىن خاتادۇر:

1 - خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ لاھۇت (ئىلاھ) ۋە ناسۇت (ئىنسان) دېگەن ئىككى تەبىئىتى (خۇسۇسىيىتى) باردۇر. ئۇلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭ ئىنسانلىق خۇسۇسىيىتى ئېتىبارى بىلەن ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ئىلاھلىق خۇسۇسىيىتى ئېتىبارى بىلەن ئىلاھ يەنى ئاللاھ بىلەن بىردۇر دەيدۇ. مەسىھ دېگەن ئىسىم ئۇلارنىڭ نەزىرىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ لاھۇتلىقىغا ۋە ناسۇتلىقىغا ئوخشاش قوللىنىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ يۇقىرىدىكى تەۋىلى شەكسىز خاتادۇر.

2 - بۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر مۇرىتلار ھەققىدىمۇ سۆزلەنگەن. مەسىلەن، «سېنىڭ مېنى ئەۋەتكەنلىكىڭگە ئالەم ئىشەنسۇن ئۈچۈن ئەي ئاتا! سەن مەندە ۋە مە سەندە بىر بولغىنىمىزدەك، ئۇلارمۇ بىزدە بولغاي. بىز بىر بولغاندەك ئۇلارمۇ بىزدە بىر بولسۇن ئۈچۈن، سەن ماڭا ئاتا قىلغان ئۇلۇغلۇقنى ئۇلارغا بەردىم. دۇنيا سېنىڭ مېنى ئەۋەتىپ، مېنى سۆيگىنىڭدەك، ئۇلارنى سۆيگىنىڭنى بىلسۇن ئۈچۈن، مەن ئۇلاردا ۋە سەن مەندە بولغاندەك ئۇلار بىرلىكنى تولۇقلىغاي!» (ئىنجىل «يۇھەننا» 17 ' 21 - 23.)

بۇ تېكىستتە كەلگەن سۆزلەر مۇرتىلارنىڭ ئۆزئارا بىر ـ بىرى بىلەن ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر ئىككەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئاللاھ بىلەن بىر ئىكەنلىكىنى ئۇنىڭ مۇرتىلىرى بىلەن بىر بولغانلىقىغا ئوخشاش قىلىپ ئىپادىلىگەن. شۇ ئېنىقكى، ئۇلارنىڭ ئۆز ئارىلىرىدىكى بىر ـ بىرى بىلەن بولغان بىرلىكى ھەقىقىي مەنىدىكى بىرلىك ئەمەس، يەنى بىرلىشىپ بىر نەرسىنى تەشكىل قىلغان مەنىدە ئەمەستۇر. شۇنىڭدەك، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ بىلەن ھەقىقىي مەنىدە بىر ئەمەس، يەنى ئىككىسى بىرلىشىپ مۇرەككەپ بولغان ئەمەس. بەلكى «ئاللاھ بىلەن بىر» دېگەن سۆزنىڭ توغرا مەنىسى ئاللاھنىڭ ئەمرلىرىگە ئىتائەت قىلىش ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىش دېمەكتۇر. بۇ مەنىدە ئىيسا ئەلەيھىسسالام بارلىق مۇرتىلىرى بىلەن ۋە پۈتۈن ئەھلى ئىمان كىشىلەر بىلەن بىردۇر. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى بىرلا پەرق قۇۋۋەت ۋە ئاجىزلىق پەرقىدۇر. شۈبھىسىزكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھقا بولغان ئىتائەتچانلىقى ئۇنىڭ مۇرتىلىرىنىڭ ئىتائەتچانلىقىدىن كۈچلۈكتۇر، ئەلۋەتتە. بۇ تېكىستلەردىكى بىرلىكتىن مەقسەت، ئۇلارنىڭ مۇددىئالىرىنىڭ ۋە ئىشلىرىنىڭ بىرلىكىدۇر. چۈنكى ئۇلار ئاللاھنى سۆيۈشتە ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشتا ھەممىسى بىردۇر. بۇنىڭدىن مۇرتىلارنىڭ زاتىنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن ياكى ئىيسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر ئىكەنلىكى تەسەۋۋۇر قىلىنمىغاندەك، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ زاتىنىڭ ئاللاھ بىلەن بىر ئىكەنلىكى تەسەۋۋۇر قىلىنمايدۇ.

### ئۈلارنىڭ تۆتىنچى دەلىلى

خرىستىئانلارنىڭ ئىيسانى كۆرۈش ئاللاھنى كۆرگەنلىكتۇر. چۈنكى ئىيسا ئاتىدا (يەنى ئاللاھتا)، ئاللاھ ئىيسادىدۇر دەيدىغان باتىل داۋاسى بولۇپ، ئىنجىل «يۇھەننا» 14 : 9 - 10 - تېكىستلەردە مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان: «يەسۇئ ئۇنىڭغا ئېيتتى ئەي فىلىپپۇس! شۇنچە ۋاقىت سىلەر بىلەن بىرگە بولدۇم، سەن مېنى تېخىچە تونۇمىدىڭمۇ؟ مېنى كۆرگەن كىشى ئاتىنى كۆرگەن بولىدۇ. سەن ئاتىنى بىزگە كۆرسەتكىن دەپ قانداق ئېيتىسەن؟ سەن مېنىڭ ئاتىدا، ئاتىنىڭ مەندە ئىكەنلىكىمگە ئىشەنمەمسەن؟ سىلەرگە ئېيتىپ بەرگەن سۆزلىرىمنى مەن ئۆز خاھىشىمدىن ئېيتقىنىم يوق. لېكىن مېنىڭدە ئورۇن ئالغان ئاتا ئىشلارنى قىلىدۇ.» يۇقىرىدىكى تېكىستلەر ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە — ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدۇ. چۈنكى ئۇنى كۆرۈش ئاللاھنى كۆرگەنلىكتۇر ۋە ئاللاھ ئۇنىڭدىدۇر. بۇ دەلىلمۇ ئىككى جەھەتتىن خاتادۇر:

1 ـ ئۇلارنىڭ ئىنجىللىرىنىڭ دەلىللىرىگە ئاساسەن ئاللاھنى بۇ دۇنيادا كۆرۈش مۇمكىن ئەمەس ۋە ئىيسانى كۆرگەنلىك ھەقىقەتتە ئاللاھنى كۆرگەنلىك ئەمەس. ئۇلار بۇ ئورۇندىكى «كۆرۈش»نى «تونۇش»قا تەۋىل قىلىدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئۇنىڭ جىسمى ئېتىبارى بىلەن تونۇشمۇ ئۇنىڭ ئاللاھ بىلەن بىر ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىمەيدۇ. ئەڭ توغرىسى شۇكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالام قىلىۋاتقان ئىشلارنى كۆرگەن كىشى گويا ئاللاھنىڭ ئىشلىرىنى كۆرگەن بولىدۇ. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالام قىلغان بۇ ئىشلار ئاللاھنىڭ ئەمرى ۋە ئىرادىسى بىلەن ئەمەلگە ئاشقان.

2 ـ بۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر مۇرتىلار ھەققىدىمۇ كەلگەن. مەسىلەن، «ئۇ كۈندە مەن ئاتىدا، سىلەر مەندە ۋە مەنمۇ سىلەردە بولغىنىمىزنى بىلىسىلەر» (ئىنجىل «يۇھەننا» 14 ' 20.)

«ئەي ئاتا سەن مەندە ۋە مەن سەندە بولغاندەك، ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىزدە بىر بولغاي.» (ئىنجىل «يۇھەننا» 17 ' 21.)

«بەدىنىڭلارنىڭ ئاللاھتىن سىلەرگە بېرىلگەن مۇقەددەس روھنىڭ ھەيكىلى ئىكەنلىكىنى بىلمەمسىلەر؟ شۇڭا سىلەر ئۆزۈڭلارغا ئائىت ئەمەسسىلەر.» (ئىنجىل «كورىنتلىكلەر1» 6 ' 19.)

«ھەقىقەتەن سىلەر ئاللاھنىڭ جانلىق ھەيكىلىسىلەر.» (ئىنجىل «كورىنتلىكلەرII» 6 ' 16.)

«ھەممىنىڭ ئاتىسى بولغان ئاللاھ بىردۇر. ئۇ ھەممىنىڭ ئۈستىدە، ھەممە بىلەن بىللە ۋە ھەممىدىدۇر.» (ئىنجىل «ئېفۇسلۇقلار» 4 ' 6.)

يۇقىرىدىكى تېكىستلەر ئاللاھنىڭ ھەقىقىي مەنىدە ئىنسانلاردا ئورۇن ئالغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ ئىنسانلار بىلەن بىر ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ، ئاللاھ بىلەن بىر بولغان ياكى ئاللاھ ئۇنىڭدا بولغان كىشىلەرنىڭ ئىلاھ ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان بولسا، مۇرتىلار، كورىنتلىكلەر ۋە ئېفۇسلۇقلارنىڭ ھەممىسى ئىلاھ بولۇشقا تېگىشلىك بولۇپ قالىدۇ. ھالبۇكى، ئۇلار ئىلاھ ئەمەس. بۇنداق بولغانىكەن، يۇقىرىدىكى تېكىستلەرنىڭ ھەقىقىي مەنىسى ئاللاھنىڭ بىرەر كىشىدە ياكى ئۇنىڭ ئاللاھتا بولغانلىقى، شۇنىڭدەك،

بىرەر كىشىنىڭ ئىيسادا ياكى ئىيسانىڭ ئۇنىڭدا بولغانلىقى ھەققىي مەنىدىكى ئورۇن ئالغانلىق ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ئەمرلىرىگە ئىتائەت قىلغانلىق دېمەكتۇر. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى تونۇش ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ئاللاھنى تونۇغانلىقنىڭ ۋە ئەمرىگە ئىتائەت قىلغانلىقنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ دېگەنلىكتۇر.

يۇقىرىدىكى تېكىستلەرنى خرىستىئانلارنىڭ چۈشەنگىنى بويىچە توغرا دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ، بىز مۇسۇلمانلار بۇ ئىنجىللاردا كەلگەن سۆزلەرنى ھەقىقەتتە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ياكى مۇرىتلارنىڭ سۆزلىرى دەپ ئېتىقاد قىلمايمىز. چۈنكى بىز باشتا بايان قىلغاندەك، ئۇلارنىڭ ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھېچبىرى يېتىپ كېلىشتە ئىشەنچلىك ۋاسىتىلىرى بىلەن كەلگەن ئەمەس. شۇڭا بۇ كىتابلارنىڭ شۈبھىلىك بولۇپ قالغانلىقى ئىسپاتلانغان ۋە ئۇلارمۇ ئىقرار قىلغان. بىزنىڭ ئېتىقادىمىز بويىچە دەيمىزكى، ئىيسا ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ سادىق مۇرىتلىرى بۇنداق كۇپرى ئېتىقادلاردىن پاكتۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ شەنىگە لايىق كەلمەيدىغان بۇنداق خاتا سۆزلەرنى ئېيتمىغان، پەقەت كېيىنكىلەر بۇ سۆزلەرنى ئۇلارنىڭ نامىغا توقۇپ چىقارغان. بىز ئاللاھنىڭ شېرىكسىز، بالىسىز، تەڭداشسىز بىر ئىكەنلىكىگە، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ۋە ئەلچىلىرى ئىكەنلىكىگە ۋە مۇرىتلارنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەرقايسى جايلارغا دىن تارقىتىشقا ئەۋەتكەن ئەلچىلىرى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىمىز ۋە گۇۋاھلىق بېرىمىز.

## ئۈچىنچى باب

### قۇرئاننىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ۋە مۆجىزە ئىكەنلىكىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

### قۇرئاننىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدىغان ئالامەتلەر

قۇرئان كەرىم ئەرەبلەردە مىسلى كۆرۈلمىگەن دەرىجىدىكى ئەڭ ئۈستۈن بالاغەت ۋە پاساھەت بىلەن كەلگەندىن كېيىن، ئەرەبلەرنىڭ ئەدەبىياتتىكى ئۈستۈنلۈكلىرى ئۇنىڭ بالاغىتى ئالدىدا تىز چۆكۈشكە مەجبۇر بولغان.

بالاغەت — مەقسەت قىلىنغان ماۋزۇنى ئۇنىڭغا مۇناسىپ مەنىدە كەم ـ زىيادە قىلماستىن ئەڭ ئاجايىپ تەبىرلەر بىلەن ئىپادىلەش دېمەكتۇر. پاساھەت ئىپادىلىمەكچى بولغان مەنىنى ئەڭ چۈشىنىشلىك ۋە ئەڭ بەدىئىي ئۇسلۇب بىلەن تەبىرلەش دېمەكتۇر. مۆجىزە — ئىنسانلارنىڭ قولىدىن كەلمەيدىغان خارىقى ئادەت ئىشلار دېمەكتۇر(ت).

قۇرئاننىڭ بالاغەت ۋە پاساھەت جەھەتتىن ئەڭ يۇقىرى دەرىجىدە ئىكەنلىكىنى ئۇنىڭ تۆۋەندىكى ئالاھىدىلىكلىرىدىن بىلىمىز.

1 ـ ئەرەب، ئەجەم (ئەرەب بولمىغان) ھەر قانداق خەلقنىڭ پاساھەتى مەيلى ئۇلار شائىرلار بولسۇن مەيلى ئاپتورلار بولسۇن ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى بىلگەن ۋە كۆرگەنلىرىنى تەسۋىرلەشلىرى بىلەن بولىدۇ. بەزىدە بىرەر شائىر ياكى ئاپتوردىن يېڭى بىر ئۇسلۇب ياكى ئايرىم بىر ئالاھىدىلىك كۆرۈلىدۇ. كېيىنكىلەر كۆپىنچە ھاللاردا بۇرۇنقىلارنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە ئەگىشىدۇ. قۇرئان بۇنداق نەرسىلەرنىڭ خۇسۇسى باياندا بولمىغان. شۇنداقتىمۇ ئۇنىڭدا بۇرۇنقى ئەرەبلەردە كۆرۈلۈپ باقمىغان پاساھەت ۋە بالاغەتلەر بار.

2 ـ ئەرەبلەرنىڭ پاساھەتى يالغانلاردىن خالى بولالمىغان تۇرلۇك غەرەزلەر ۋە ھەر خىل ماۋزۇلاردا كەلگەن، ھەتتا ئۇلاردا «شېئىرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئەڭ يالغىنىدۇر» دەيدىغان گەپ مەشھۇر ئىدى. ئەمما قۇرئان كەرىم پۈتۈن ماۋزۇلىرىدا ئەڭ چېكىگە يەتكەن پاساھەت ۋە راستچىللىق بىلەن كەلگەن.

3 ـ ھەر قانداق شائىر ئۆزىنىڭ پۈتۈن شېئىرلىرى پاساھەتلىك بولمىسىمۇ پاساھەتلىك بولغان بىر ياكى ئىككى بېيىت شېئىرى بىلەن پاساھەتلىك شائىر دەپ تونۇلىدۇ. ئەمما قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ ھەممىسى كىشىلەرنى ھەيران قالدۇرارلىق دەرىجىدىكى پاساھەتى ۋە بالاغىتى بىلەن كەلگەن. مەسىلەن: يۇسۇف سۈرىسىنى ئۇبدان تەئەممۇل قىلغان كىشى ئۇنىڭ شۇ ئۇزۇنلىقى بىلەن ئەڭ ئۈستۈن دەرىجىدە پاساھەت بىلەن كەلگەنلىكىنى كۆرىدۇ.

4 ـ شائىر ياكى ئاپتور بىرەر ماۋزۇنى تەكرارلىغاندا ئۇنىڭ ئىككىنچى قېتىمقى تەكرارلىشى بىرىنچىسىگە ئوخشاش چىقماسلىقى مۇمكىن. ئەمما پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى، يارىتىلىش ۋە قايتىش ئەھۋاللىرى، شەرىئەت ئەھكاملىرى، ئېتىقاد مەسىلىلىرى ۋە ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى قۇرئان ئايەتلىرىدە تەكرارلىنىپ كەلگەن بولسىمۇ، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئەڭ ئۈستۈن پاساھەت ۋە بالاغەت بىلەن كەلگەن تەكرارلار ئارىسىدا بىرەر ئىختىلاپ ياكى زىتلىق قەتئىي كۆرۈلمىگەن.

5 ـ قۇرئاندا بايان قىلىنغان ئەمرلەر، مەنئىلەر، پەرز، ۋاجىبلار، ئىبادەتلەرنىڭ سىستېمىلىرى، يامان ئىشلارنىڭ گۇناھلىقى، ياخشى ئىشلارغا كىشىلەرنى ئۈندەشنىڭ پەزىلىتى، ئاخىرەت ئىشلىرىنى دۇنيا ئىشلىرىدىن ئىلگىرى قىلىش مەسىلىسى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئەڭ ئۈستۈن بالاغەت ۋە پاساھەت بىلەن كەلگەن. مەلۇمكى، ئادەتتە بۇنداق مەسىلىلەرنىڭ بايانى پاساھەتنىڭ كېمىيىشىگە سەۋەب بولىدۇ. شۇڭا ھەر قانداق شائىر ياكى ئاپتورمۇ بەزى ئېتىقاد ۋە فىقھى مەسىلىلىرىنى بالاغەتلىك ھەم پاساھەتلىك قىلىپ يېزىپ چىقىشتىن ئاجىز كېلىدۇ.

6 ـ ھەر قانداق شائىر سۆزىنى بىر پەندە بالاغەتلىك ئۇسلۇبتا يازالىسا، باشقا پەنلەردە ئۇنىڭدىن ئاجىز كېلىدۇ. ئەمما قۇرئان كەرىم كىشىلەرنى ياخشى ئىشلارغا تەرغىپ قىلىش، يامان ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىدىن ئاگاھلاندۇرۇش، نەسىھەت قىلىش ۋە باشقىلار قاتارلىق پۈتۈن ماۋزۇلاردا ئەڭ يۇقىرى پاساھەت ۋە بالاغەت بىلەن كەلگەن. بۇنىڭغا بەزى مىساللارنى كەلتۈرىمىز:

تەرغىپ ھەققىدە «ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات بېرىش يۈزىسىدىن ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ.» (سەجدە سۈرىسى 17ـ ئايەت.)

ئاگاھلاندۇرۇش ھەققىدە «ھەر بىر ئۇچىغا چىققان تەرسا، شەپقەتسىز ھالاك بولدى. ئۇنىڭ ئالدىدا جەھەننەم تۇرىدۇ، جەھەننەمدە ئۇ يىرىڭ ئارىلاش سۇ بىلەن سۇغىرىلىدۇ. (ئۇنىڭ ئاچچىقلىقىدىن) ئۇنى يۇتۇملاپ ئىچىپ تەسلىكتە يۇتىدۇ، ئۆلۈم ئۇنى قورشىۋالىدۇ. لېكىن ئۇ ھەرگىز ئۆلمەيدۇ، شۇنىڭدىن كېيىن تېخىمۇ قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ.» (ئىبراھىم سۈرىسى 15 - 17 – ئايەتلەر.)

كايىش ھەققىدە «(بۇ گۇناھكارلارنىڭ) ھەربىرىنى گۇناھى تۈپەيلىدىن جازالىدۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسىگە تاش ياغدۇردۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسىنى قاتتىق ئاۋۇش ھالاك قىلدى، ئۇلارنىڭ بەزىسىنى (مال - مۈلكى بىلەن قوشۇپ) يەرگە يۇتقۇزدۇق، ئۇلارنىڭ بەزىسىنى (سۇدا) غەرق قىلدۇق، ئاللاھ ئۇلارغا زۇلۇم قىلمىدى، لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى.» (ئەنكەبۇت سۈرىسى 40 – ئايەت.)

ۋەز - نەسھەت ھەققىدە «ئۇلار بىزنىڭ ئازابىمىزنىڭ بۇرۇنراق كېلىشىنى تىلەمدۇ؟ ئېيتىپ باققىنا! ئەگەر ئۇلارنى (نۇرغۇن) يىللار (نېمەتلىرىمىزدىن) بەھرىمەن قىلساق، ئاندىن ئۇلارغا ئاگاھلاندۇرۇلغان ئازاب كەلسە، ئۇلارنىڭ بەھرىمەن بولغان نېمەتلىرى (ئۇلاردىن ئازابنى دەپئى قىلىشتا) ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ.» (شۇئەرا سۈرىسى 204 - 207 – ئايەتلەر.)

ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى ھەققىدە «ھەر بىر (ھامىلدار) ئايالنىڭ قورسىقىدىكىنى ئاللاھ بىلىدۇ (يەنى ئوغۇلمۇ - قىزمۇ، بىرمۇ، كۆپمۇ، بەختلىكمۇ، بەختسىزمۇ، كەمتۈكمۇ، ساقمۇ، ئۆمرى ئۇزۇنمۇ، قىسقىمۇ — ھەممىسىنى ئاللاھ بىلىدۇ). بەچچىدانلارنىڭ كىچىكلەپ كەتكەنلىكى ياكى يوغىناپ كەتكەنلىكىنىمۇ (يەنى بالىنىڭ مۇددىتى توشماي تۇغۇلىدىغانلىقىنى ياكى مۇددىتى ئېشىپ كېتىپ تۇغۇلىدىغانلىقىنى) (ئاللاھ ) بىلىدۇ. ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ھەممە نەرسە ئۆلچەملىكتۇر.» (رەئد سۈرىسى 8 – ئايەت.) يۇقىرىدىكى ئايەتلەردە مەقسەت قىلىنغان مەنىلەر ئەڭ ئىخچام، چۈشىنىشلىك ۋە ئەڭ بەدىئى ئۇسلۇبتا كەم - زىيادە قىلىنماستىن ئىپادىلەنگەن(ت).

7 - بىر ماۋزۇدىن يەنە بىر ماۋزۇغا يۆتكىلىش، ماۋزۇنىڭ ھەر خىل نەرسىلەرنىڭ بايانلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇشى ئادەتتە ماۋزۇلار ئارىسىدىكى ئەدەبىي باغلىنىشنى يوقىتىدۇ ۋە بالاغەتكە نۇقسان يەتكۈزىدۇ. قۇرئان كەرىمدىكى بىر ماۋزۇدىن يەنە باشقا بىر ماۋزۇغا يۆتكىلىشىدە ئۇ ئەمر، مەنئى، خۇشخەۋەر، ئاگاھلاندۇرۇش، ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى بايان قىلىش، ئۇنىڭ سۈپەتلىرىنى تەرىپلەش، پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەقلىقىنى ئىسپاتلاش، ياخشى ئىشلارغا تەرغىپ قىلىش، ئۆتمۈشتىكى ئۈممەتلەرنىڭ ئاقىۋەتلىرىدىن مىساللارنى بايان قىلىش ۋە باشقىلار قاتارلىق نۇرغۇنلىغان مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۇرۇپ، ئۇنىڭدا ئەرەبلەرنىڭ ئەدىبلىرى ۋە شائىرلىرى زادى كۆرۈپ باقمىغان، ھەيران قالارلىق ئەدەبىي باغلىنىشلار، يۇقىرى بالاغەتلىك ئالىي ئۇسلۇبلار مەۋجۇتتۇر. ھەتتا ئۆز ۋاقتىدا ئەرەبلەرنىڭ پاساھەت ۋە بالاغەتلىك ئەدىبلىرى، شائىرلىرى قۇرئاننىڭ بۇ مۆجىزىسىگە قايىل بولغان.

8 - قۇرئان لەۋزى قىسقا، مەنىسى مول ئىبارىلەر بىلەن كەلگەن. مەسىلەن: ساد سۈرىسىدە بايان قىلىنغان كاپىرلارنىڭ قىلمىشلىرى، ئۇلارنى ئۇلاردىن بۇرۇنقىلارنىڭ باشلىرىغا كەلگەن ھالاكەتلەر بىلەن ئاگاھلاندۇرۇش، ئۇلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولغان دۈشمەنلىكلىرى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تەرىپىدىن قۇرئاننىڭ چۈشكەنلىكىگە ئەجەبلەنگەنلىكلىرى، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ كۇپۇرلۇقتا ئىتتىپاق ئىكەنلىكى، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدە ئوتتۇرىغا چىققان ھەسەتخورلۇقلار ۋە كۆرەلمەسلىكلەرنىڭ بايانلىرى، ئۇلارنىڭ ئەگەر ھەقىقەتكە قايتمىسا دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئازاپ - ئۇقۇبەتلەرگە قالىدىغانلىقىنى يادلاندۇرۇپ ئاگاھلاندۇرۇلغانلىقى، بۇرۇنقى شەقى ئۈممەتلەرمۇ پەيغەمبەرلىرىنى ئىنكار قىلغانلىقلىرى سەۋەبتىن ھالاك بولغانلىقى، قۇرەيش ئەرەبلىرىنىمۇ بۇرۇنقى ئۈممەتلەرنىڭ ھالاكەتلىرىگە ئوخشاش ھالاكەتلەرنىڭ باشلىرىغا كېلىشىدىن ئاگاھلاندۇرۇش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۇلارنىڭ ئازارلىرىغا سەۋرلىك بولۇشقا ئۈندەش، بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مېھنەتلىرىنى ئۇنىڭغا يادلاندۇرۇش ئارقىلىق ئۇنىڭغا تەسەللى بېرىش قاتارلىق بايانلارنىڭ ھەممىسى لەۋزى قىسقا، مەنىسى مول ئىبارىلەر بىلەن كەلگەن.

ئاللاھنىڭ بەقەرە سۈرىسىدىكى: «سىلەرگە قىساستا ھايات بار» دېگەن بۇ ئايەتنىڭ لەۋزى شۇنچىلىك قىسقا، ئەمما مەنىسى ناھايىتى مولدۇر. بۇ ئايەت ئۆزىنىڭ ئۈستۈن بالاغىتى ۋە پاساھىتى بىلەن قىساس ۋە ھاياتلىقتىن ئىبارەت بىر - بىرىگە زىت ئىككى مەنىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئويغۇنلۇققا ئېگىدۇر. بۇ ئايەت قاتىللىقنى مەنئى قىلىش ھەققىدە ئەرەبلەردە مەشھۇر بولغان بارلىق ئەدەبىي

سۆزلەرنىڭ ھەممىسىدىن ئالاھىدە ئۈستۈن بالاغەتكە ۋە پاساھەتكە ئىگىدۇر. چۈنكى ئۇلار بۇ مەنىنى «بەزىلەرنى(يەنى قاتىللارنى) ئۆلتۈرۈش ھەممە كىشىنىڭ ھاياتىنى ساقلىغانلىقتۇر»، يەنى «قاتىللىقنىڭ ئازىيىشى ئۈچۈن قاتىللارنى كۆپ ئۆلتۈرۈڭلار) ۋە (قاتىللارنى ئۆلتۈرۈش (ئۇلارنىڭ يەنە باشقىلارنى) ئۆلتۈرۈشنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ» قاتارلىق قىسقا لەۋزىلىك سۆزلەر بىلەن ئىپادىلەپ كەلگەن. ئاخىرقى سۆز ئەرەبلەرنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ئىخچام ۋە ئەڭ ئەدەبىي سۆز بولۇپ تاللانغان. لېكىن قۇرئاننىڭ بۇ ماۋزۇنى ئىپادىلىگەن ئايىتى ئۇلارنىڭ يۇقىرىدىكى پۈتۈن سۆزلىرىدىن پاساھەت ۋە بالاغەتتە ئەڭ ئەدەبىي ھەم ئەڭ ئىخچام ئايەت ئىدى. تۆۋەندە ئۇنىڭ قىسقىچە بايانى كېلىدۇ:

1 - قۇرئاندىكى بۇ قىساس ئايىتى ئۇلارنىڭ ئىخچام ھېسابلانغان بارلىق سۆزلىرىدىن ئەلۋەتتە ئىخچام ھەم مەزمۇنلۇقتۇر.

2 - ئەرەبلەرنىڭ تاللانغان ئاخىرقى سۆزى بىر نەرسىنىڭ يوق قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇ نەرسىنىڭ ئۆزىنىڭ سەۋەبچى ئىكەنلىكىنى تەقەززا قىلىدۇ. ئەمما قۇرئاننىڭ بۇ قىساس ئايىتى ئۆلتۈرۈشنىڭ تۈرلىرىدىن بولغان قىساسنىڭ ھاياتلىققا (يەنى باشقىلارنىڭ ھايات قېلىشىغا) سەۋەب بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلىگەن.

3 - ئۇلارنىڭ ئەڭ ئىخچام ۋە ئەڭ ئەدەبىي سانالغان ئاخىرقى سۆزىدە «القتل» يەنى (ئۆلتۈرۈش) سۆزى تەكرارلانغان. چۈنكى ھەر قانداق ئەسەردىكى تەكرارلىق ئۇنىڭ ئەدەبىيلىكىگە نۇقسان يەتكۈزىدۇ. ئەمما قۇرئاندىكى بۇ ئايەتتە تەكرار بولمىغان.

4 - ئۇلارنىڭ ئاخىرقى ئەڭ ئىخچام ۋە ئەدەبىي ھېسابلانغان سۆزى پەقەت قاتىللىقتىن مەنئى قىلىشنىلا ئىپادىلىگەن. ئەمما قۇرئاننىڭ بۇ قىساس ئايىتى قاتىللىقتىن ۋە يارىدار قىلىشتىن كىشىلەرنى مەنئى قىلىشنى ئىپادىلىگەن. چۈنكى قىساس — ئۆلتۈرگەننى ئۆلتۈرۈش ۋە يارىدار قىلغاننى يارىدار قىلىش دېمەكتۇر. بۇنداق بولغان ئىكەن، بۇ ئايەتتىكى قىساس سۆزى ھەر ئىككىسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ.

5 - ئۇلارنىڭ بۇ ئەڭ ئىخچام ۋە ئەدەبىي سانالغان ئاخىرقى سۆزى بۇ ماۋزۇنىڭ ئاساسلىق مەقسىتى بولغان ھاياتلىقنى قاتىللىقنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا يانداشتۇرۇپ ئىپادىلىگەن. ئەمما قۇرئاننىڭ ئايىتى قاتىلنى ئۆلتۈرۈشكە تۈرتكە بولغان ۋە ماۋزۇنىڭ ئەسلى مەقسىتى بولغان ھاياتلىقنى ئەسلى مەقسەت قىلىپ ئوچۇق بايان قىلغان.

6 - ئۇلارنىڭ ئەڭ ئىخچام ۋە ئەڭ ئەدەبىي سانالغان ئاخىرقى سۆزىدىكى «ئۆلتۈرۈش» سۆزى قاتىلنىلا ئۆلتۈرۈشنىڭ مەقسەت قىلىنغانلىقىنى ئىپادىلىمەيدۇ. چۈنكى بۇ ئومۇمىي مەنىسى بىلەن ھەقسىز ھالدا ئۆلتۈرۈشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ يەنى قىساس مەنىسىنى ئىپادىلىمەيدۇ. ئەمما قۇرئاننىڭ ئايىتى ھەقسىز ئۆلتۈرۈشلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالماستىن، بەلكى قاتىلنىلا ئۆلتۈرۈشتىن ئىبارەت قىساسنى ئىپادىلەيدۇ. شۇڭا قىساس سۆزى بۇ ئايەتتە ئوچۇق ئېيتىلغان. بۇنداق بولغان ئىكەن، قۇرئاننىڭ بۇ قىساس ئايىتى ئۇلارنىڭ بارلىق سۆزلىرىدىن ئەڭ ئىخچام ۋە ئەڭ ئەدەبىي شەكىلدە مەقسەت قىلىنغان مەنىنى ئەڭ توغرا ئىپادىلىگەن. ئەمما ئۇلارنىڭ سۆزلىرى مەقسەت قىلىنغان مەنىنى توغرا ئىپادىلەشتە ۋە پاساھەت، بالاغەت جەھەتتە خېلى كۆپ يېتەرسىزدۇر. چۈنكى ئۇلارنىڭ «ئۆلتۈرۈش» دېگەن سۆزى قىساسنى ئىپادىلىمەستىن، بەلكى ئۆلتۈرۈشنىڭ پۈتۈن تۈرلىرىنى ئىپادىلەيدۇ. ھالبۇكى، ئۇلارنىڭ بۇ سۆزلىرى ئارقىلىق ئىپادىلىمەكچى بولغان مۇددىئاسى قىساس ئىدى.

9 - بالاغەتتىكى «جەزالە ۋە ئەزۇبە» ئىككىسى بىر - بىرىگە زىت سۈپەتلەردۇر. بۇ سۈپەتلەرنىڭ جۈملىلەردە ئىككىسى بىرگە كېلىشى مەزكۇر جۈملىلەرنىڭ پاساھىتىگە نۇقسان يەتكۈزىدۇ. بۇنداق كېلىش بالاغەتشۇناسلارنىڭ ئادىتىگىمۇ خىلاپ ئىشتۇر. ئەمما بۇ ئىككى سۈپەتنىڭ قۇرئاننىڭ ھەر بىر ماۋزۇلىرىدا بىرگە كەلگەنلىكى ۋە قۇرئاننىڭ پاساھىتىنى ھېچ بۇزمىغانلىقى قۇرئاننىڭ ئادەتتىن تاشقىرى ھالدا پاساھەت ۋە بالاغەتلىك بىر كىتاب ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىماقتا.

10 - قۇرئان بالاغەت پەنلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئەرەبلەردىن چىققان ئەڭ ئاتاقلىق ئەدىبلەر، شائىرلار ۋە بالاغەتشۇناسلارمۇ قۇرئاندىكى بالاغەت پەنلىرىدىن پەقەت بىر ياكى ئىككى تۈرىنىلا كەلتۈرەلەيدۇ. باشقىسىنى كەلتۈرۈشكە ئورۇنغىنىدا سۆزىنىڭ بالاغەت ئۇسلۇبى نۇقسانغا ئۇچرايدۇ. ئەمما قۇرئان بالاغەت پەنلىرىنىڭ ھەممىسنى ئەڭ كامىل ۋە ئەڭ ئەدەبىي شەكىلدە ئۆز ئىچىگە ئالغان.

يۇقىرىدىكى 10 مەسىلە قۇرئاننىڭ بالاغەت ۋە پاساھەت جەھەتتە ئادەتتىن تاشقىرى ھالدا يۇقىرى ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلماقتا. ئەرەب تىلىنى ۋە ئۇنىڭ بالاغەت، پاساھەت پەنلىرىنى قانچىلىك ياخشى بىلگەن كىشى قۇرئاننىڭ خارىقى ئادەت (ئادەتتىن تاشقىرى) ئەدەبىي ئۇستۇنلىكىنى ۋە ھەقىقىي مۆجىزە ئىكەنلىكىنى شۇنچىلىك ياخشى چۈشىنەلەيدۇ.

قۇرئان ئايەتلىرىنىڭ تەركىبلىنىشىدىكى ئاجايىپلىقى، ئۇنىڭ ئۇسلۇبى، ئىنچىكە بايانلىرى ۋە باشقىلار ئەرەبلەرنىڭ ئاتاقلىق ئەدىب ۋە شائىرلىرىنى ھەيران قالدۇردى. قۇرئاننىڭ ئەرەبلەرنىڭ ئىپادىلەش ئۇسلۇبلىرىغا ئوخشىمىغانلىقىنىڭ ھېكمىتى شۇكى، مۇتەئەسسىپ ئەرەبلەرنىڭ قۇرئان ئالدىدا ئۆزلىرىنىڭ ئاجىزلىقىنى ئېتىراپ قىلىشى، ئۇنىڭ ئۇسلۇبلىرىنى تەقلىد ياكى ئىنسان سۆزى دەپ گۇمان قىلماسلىقى، قۇرئاننىڭ ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدىن ئالاھىدە پەرقلىق ۋە ئۈستۈن مۆجىزە ئىكەنلىكىنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى ئۈچۈن ئىدى. چۈنكى ھەر قانداق شائىر ياكى ئاپتور ئۆزىنىڭ ئەسىرىدە كۆچىنىڭ يېتىشىچە ئۆزىنى كۆرسىتىشكە ۋە ئەسىرىنى ئەڭ كامىل دەرىجىدە ئوتتۇرىغا چىقىرىشقا تىرىشىدۇ. ئۇلار ئۆز ئەسەرلىرىنىڭ بىر قىسىم يەرلىرىدە كىشىلەر تەرىپىدىن ماختانسا، يەنە باشقا يەرلىرىدە تەنقىتلەرگە ئۇچرايدۇ. ھەر قانداق شائىر ياكى ئاپتور بەزى ماۋزۇلارنى ئەڭ ياخشى ئىپادە قىلالىسىمۇ، يەنە باشقا ماۋزۇلارنى شۇنداق ئىپادە قىلالمىغانلىقى ياكى باشقىلارنىڭ ئۇسلۇبىنى ئۆزىگە مەنسۇپ قىلىۋالغانلىقى ۋە باشقا سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن گاھىدا ئەيىبلىنىشقا يۈزتۇتىدۇ. ئەرەبلەرنىڭ ئاتاقلىق ئەدىبلىرى ئۆزلىرىنىڭ بالاغەت، پاساھەت ئىلىملىرىدىكى ئۇستۇنلىكى ۋە ئىسلام دىنىغا شۇنچىلىك قاتتىق ئۆچمەنلىكى بىلەن تۇرۇپ، ئۇلار قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبلىرىدىن بىرەر كەمچىلىك ياكى نۇقسان تاپالمىغان. بەلكى ئۇلار قۇرئاننىڭ شائىر سۆزى ياكى ئەدىبنىڭ ئەسىرى ياكى ناتىقنىڭ نۇتقى ئەمەسلىكىنى ئېتىراپ قىلغان. ئۇلار قۇرئاننىڭ ئەدەبىيلىكىگە ھەيران قالغانلىقتىن ئۇنى گاھ سېھىر گاھ جىنلارنىڭ ياردىمى بىلەن يېزىلغان كىتاب دەپ تۆھمەت قىلىشقا باشلايدۇ. قۇرئان ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «كاپىرلار: «بۇ قۇرئانغا قۇلاق سالماڭلار، ئېلىشتۇرۇۋېتىڭلار، سىلەر غەلىبە قىلىشىڭلار مۇمكىن» دەيدۇ.» (فۇسسىلەت سۈرىسى 26- ئايەت.)

مانا بۇ ئۇلارنىڭ قۇرئان ئالدىدا يېڭىلگەنلىكىنىڭ جانلىق ئىپادىسىدۇر. ئۇلار قۇرئانغا تەڭ كېلەلمىگەنلىكىدىن باشقىلارنى ئۇنى ئاڭلاشتىن مەنئى قىلىشقا تىرىشقان. چۈنكى قۇرئاننىڭ ئۆزىنىڭ ئاجايىپ ئۇسلۇبى ھەممىنى قايىل قىلغان ۋە ئۆزىگە جەلب قىلغان.

ئەرەبلەرنىڭ بالاغەت ۋە پاساھەتتە ئالاھىدە تونۇلغان مەشھۇر كىشىلىرىمۇ ناھايىتى كۆپ ئىدى. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزلىرىنىڭ بۇددىستلىق ئەقىدىسىنى قوغداش ۋە قەبىلىۋازلىق قىلىش غايىسى بىلەن ئۆز ئارا مۇنازىرە قىلىشىش، پەخىرلىنىش ۋە مۇندىن باشقا ئائىلىسىنىڭ ئابرۇيىنى كۆتۈرۈش مۇددىئالىرىنى ھەمىشە ئەدەبىي مۇنازىرىلەر ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قوياتتى. ئۇلار ئەدەبىياتقا شۇنچىلىك كۆپ ئەھمىيەت بېرەتتىكى قەبىلىلەر ئارىسىدا شۆھرەت تېپىش ياكى ئەيىبلىنىش ئىشلىرىنىڭ ھەممىسى پەقەت ئۇلارنىڭ ئەدەبىياتى بىلەن قىياسلىناتتى. قىسقىسى ئۇلار ئەدەبىيات بىلەن كۆتۈرۈلەتتى ۋە ئەدەبىيات بىلەن چۈشەتتى. ئۇلار ئەدەبىياتتا باشقىلارنى يېڭىشقا شۇنچىلىك ھېرىسلىق تۇرۇپ، مۇسۇلمانلارغا رەددىيە بېرىشتە ئۇلارنىڭ قۇرئاندىكى بىرەر سۈرىنىڭ ئوخشىشىنى ئىجات قىلىشتىن ئىبارەت جان كەتمەيدىغان ئىشنى قويۇپ ئۇرۇشنى، جان ۋە مالنى پىدا قىلىشنى تاللىغانلىقى ئۇلارنىڭ ئەمەلىيەتتە قۇرئان ئالدىدا ئاجىز قالغانلىقىنىڭ ۋە ئۇنىڭغا تەڭ كېلەلمىگەنلىكىنىڭ ئىسپاتلىنىشى بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئۇرۇشقا ئەمەس، بەلكى قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى ئىجات قىلىپ بېقىشقا چاقىرىپ، ئاللاھنىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرى بىلەن ئۇلارغا مۇنداق دۇئېل ئېلان قىلغان:

«بەندىمىز (مۇھەممەد) گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار (قۇرئانغا تەئەررۇز قىلىشتا) ئاللاھتىن باشقا ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى (ياردەمگە) چاقىرىڭلار، (قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى دېگەن گېپىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار. ئەگەر مۇنداق قىلالمىساڭلار ـ ھەرگىزمۇ قىلالمايسىلەر ـ كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان، ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولغان دوزاختىن ساقلىنىڭلار.» (بەقەرە سۈرىسى 23 ـ 24 – ئايەتلەر.)

«ئۇلار: «قۇرئاننى مۇھەممەد ئۆزى توقۇپ چىققان» دېيىشەمدۇ؟ ئېيتقىنكى، «ئەگەر (بۇ سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار، ئاللاھتىن باشقا (ياردەمگە) چاقىرالايدىغانلىكى كىشىڭلارنى چاقىرىپ، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى كەلتۈرۈپ بېقىڭلار.» (يۇنۇس سۈرىسى 38 – ئايەت.)

ئەگەر ئەرەبلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى قۇرئاننى ئۇتتۇرىغا چىقىرىشتا باشقىسىدىن ياردەم ئالغان دەپ گۇمان قىلىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئۇلارمۇ مۇسۇلمانلار بىلەن مۇنازىرىلىشىش ۋە ئۇلارنى مات قىلىش ئۈچۈن بولسىمۇ، باشقىلاردىن ياردەم ئېلىشقا تىرىشاتتى، چۈنكى ئۇلار ئەرەب تىلىنىڭ ئەدەبىياتىنى بىلىشتە ۋە ياردەم ئېلىشقا جۈرئەت قىلىشتا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كۈچلۈك ئىدى. ئۇلار قۇرئانغا ئۇنىڭ بىرەر سۈرىسىنىڭ ئوخشىشىنى ئېجات قىلىش ئارقىلىق تاقابىل تۇرۇشقا كۈچى يەتمىگەندىن كېيىن، تىل بىلەن قارشىلىق كۆرسىتىشنىڭ ئورنىغا تىغ بىلەن يەنى قىلىچ ۋە نەيزىلەر بىلەن قارشىلىق كۆرسىتىش يولىنى تاللىدى. بۇنىڭدىن ئىسپاتلاندىكى قۇرئاننىڭ بالاغىتى ئۇلارنىڭ نەزىرىدىمۇ مىسلىسىز دەرىجىدە يۇقىرى ۋە ئۈستۈن ئىدى. نەتىجىدە ئەرەبلەر ئىككى چوڭ گۇرۇھقا ئايرىلدى، ئۇلارنىڭ بىرى: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈپ، قۇرئاننىڭ ئۇنىڭغا ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغۇچى مۇسۇلمانلار، يەنە بىرى: قۇرئاننىڭ مۆجىزىسىگە ھەيران قالغان تۇرۇپ، ئۆزلىرىنىڭ باتىل دىنلىرىدىن ۋاز كېچەلمىگەن تەرسا مۇشرىكلار ئىدى.

**قۇرئاننىڭ كېلەچەكتە بولىدىغان ھادىسىلەرنىڭ خەۋەرلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ۋە كېيىن بۇ ھادىسىلەرنىڭ خەۋەر بېرىلگەن بويىچە ئەمەلگە ئاشقانلىقى**

1 - «ئاللاھ پەيغەمبىرىگە، ھەق رەۋىشتە، ھەقىقى راست چۈش كۆرسەتتى. (ئى مۇھەممەد! سەن ۋە ساھابىلىرىڭ) خۇدا خالىسا (دۈشمەندىن) ئەمىن بولغان، (بەزىلىرىڭلار) باشلىرىڭلارنى چۈشۈرگەن ۋە (بەزىلىرىڭلار) قىرقىغان ھالدا، قورقماي چوقۇم مەسجىدى ھەرامغا كىرىسىلەر.» (فەتھ سۈرىسى 27 – ئايەت.) بۇ ئىش ئەمەلىيەتتە خەۋەر بەرگەن بويىچە ئەمەلگە ئاشقان. بۇ ھەممىگە مەلۇم.

2 - «ئاللاھ ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى، ئۇلار ئۈچۈن تاللىغان دىننى چوقۇم مۇستەھكەم قىلىپ بېرىشنى ۋە ئۇلارنىڭ قورقۇنچىسىنى ئامانلىققا ئايلاندۇرۇپ بېرىشنى ۋەدە قىلدى.» (نۇر سۈرىسى 55 – ئايەت.) ئاللاھ بۇ ۋەدىسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدىلا ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا باشلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ھەزرىتى ئەبۇ بەكرىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە بۇ ۋەدىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى نەتىجىسىدە بەزى شەھەرلەر فەتھى قىلىنىپ، ئىسلام خەلىپىلىكىنىڭ ھاكىمىيىتى دائىرىسى ئىچىگە كىردى، كېيىن ئىككىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ دەۋرىدە بۇ فەتھلەر تېخىمۇ كېڭەيدى، ئاندىن ئۈچىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئوسماننىڭ دەۋرىدە فەتھى كېڭىيىپ شەرق ۋە غەرب مەملىكەتلىرىدە ئىسلام دىنىنىڭ نۇرى رەسمىي رەۋىشتە پارلاشقا باشلىدى. شۇنداق قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن چارەك ئەسىر ئۆتمەستىن ئاللاھنىڭ بۇ ھەق دىنى پۈتۈن دىنلارنىڭ ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى. مۇسۇلمانلارمۇ ئاللاھنىڭ ۋەدىسى بويىچە قورقۇنچىسىز ھالدا ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان بولدى.

3 - «سىلەر جەڭگىۋار بىر قەۋم بىلەن (ئۇرۇشۇشقا) چاقىرىلىسىلەر، ياكى ئۇلار (ئۇرۇشىسىزلا) مۇسۇلمان بولىدۇ.» (فەتھ سۈرىسى 16- ئايەتنىڭ بىر قىسمى.) بۇ ئىشمۇ خەۋەر بېرىلگەن بويىچە ئەمەلگە ئاشقان.

4 - «ئاللاھنىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن ۋە ئاللاھنىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ - توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدە، رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن.» (نەسر سۈرىسى 1 – 3 – ئايەتلەر.) بۇ خۇشخەۋەر ئەمەلىيەتتە ئەمەلگە ئېشىپ مۇسۇلمانلار ھىجرىيەنىڭ 8 - يىلى مەككىنى فەتھى قىلدى. بۇ ۋاقىتتا كىشىلەر ئاللاھنىڭ دىنىغا توپ - توپ كىردى.

5 - «(ئى مۇھەممەد) ئاللاھ سېنى كىشىلەرنىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلايدۇ.» (مائىدە سۈرىسى 67 – ئايەت.) بۇ ۋەدىمۇ ئەمەلىيەتتە ئىشقا ئاشتى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا قەست قىلماقچى بولغانلار شۇنچىلىك كۆپ بولغان بولسىمۇ ئاللاھ ئۇنى ساقلىدى ۋە ھېچبىر سۇيىقەستكە ئۇچرىماستىن، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىغا ئۇلاشتى.

6 - «رۇملۇقلار يېقىن بىر جايدا يېڭىلدى، ئۇلار يېڭىلگەندىن كېيىن بىر قانچە يىل ئىچىدە يېڭىدۇ، ئىلگىرى ۋە كېيىن ھەممە ئىش ئاللاھنىڭ باشقۇرۇشىدىدۇر، بۇ كۈندە مۆمىنلەر ئاللاھنىڭ بەرگەن ياردىمى بىلەن خۇشال بولىدۇ، ئاللاھ خالىغان كىشىگە ياردەم بېرىدۇ، ئاللاھ غالىبتۇر، (مۆمىنلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر. ئاللاھ (ئۇلارنى غالىب قىلىدىغانلىقنى) ۋەدە قىلدى. ئاللاھ ۋەدىسىگە

خىلاپلىق قىلمايدۇ، لېكىن كىشىلەرنىڭ تولىسى (بۇنى) بىلمەيدۇ.» (رۇم سۈرىسى 2 – 6 – ئايەتلەر.) بۇ ۋەدە خۇددى خەۋەر بېرىلگەن بويىچە ئەمەلگە ئاشتى، رۇملۇقلار ئىرانلىقلاردىن يېڭىلگىنىدىن 7 يىل كېيىن ئۇلارنى يەڭدى.

7 - «قۇرئاننى ھەقىقەتەن بىز چۈشۈردۇق ۋە چوقۇم ئۇنى قوغدايمىز.» (ھىجر سۈرىسى 9 – ئايەت.) بۇ ئايەتتە ئاللاھ قۇرئاننى كىشىلەرنىڭ بۇزۇشىدىن ئۆزگەرتىشىدىن ۋە كەم - زىيادە قىلىۋېلىشىدىن ساقلايدىغانلىقىغا ۋەدە قىلغان بولۇپ، ئەمەلىيەتتە ئاللاھنىڭ بۇ ۋەدىسى ئەمەلگە ئېشىپ كەلمەكتە. بۇنىڭغا پۈتۈن دۇنيا ئىقراردۇر.

8 - ئاللاھ يەھۇدىيلار توغرۇلۇق مۇنداق دېگەن: «ئۇلارغا: «ئەگەر ئاخىرەت يۇرتى (يەنى جەننەت) ئاللاھنىڭ قېشىدا (سىلەر گۇمان قىلغاندەك) باشقىلارغا ئەمەس، يالغۇز سىلەرگىلا خاس بولسا، (سىلەرنى جەننەتكە ئۇلاشتۇرىدىغان) ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىپ بېقىڭلار! (جەننەت بىزگىلا خاس دېگەن سۆزۈڭلاردا) راستچىل بولساڭلار» دېگىن. ئۇلار قىلغان يامان ئەمەللىرى سەۋەبلىك، ئۆلۈمنى ھەرگىزمۇ ئارزۇ قىلمايدۇ. ئاللاھ زالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر.» (بەقەرە سۈرىسى 94 - 95 - ئايەتلەر.) بۇ ئايەتنىڭ ئوخشىشى جۇمە سۈرىسىنىڭ 6 - 7 - ئايەتلىرىدىمۇ كەلگەن. شۈبھىسىزكى، يەھۇدىيلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئەڭ دۈشمەن بولغان مەخلۇقلار ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلىشتا باشقا كاپىرلاردىن بەك ھېرىس ۋە بەك جىددى ئىدى. شۇنداق تۇرۇپ ئۇلاردىن بىرەر كىشى ئۇنى يالغانغا چىقىرىش يۈزىسىدىن بولسىمۇ ئۆزىنىڭ ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىدىغانلىقىنى ئېيتقان ئەمەس. چۈنكى بۇ ئايەت ئۇلارنى شۇنداق قىلىشقا چاقىرغان ئىدى.

9 - «بەندىمىز (مۇھەممەد) گە بىز نازىل قىلغان قۇرئاندىن شەكلەنسەڭلار، قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرىنى مەيدانغا چىقىرىپ بېقىڭلار (قۇرئانغا تەئەررۇز قىلىشتا) ئاللاھتىن باشقا ياردەمچىڭلارنىڭ ھەممىسىنى (ياردەمگە) چاقىرىڭلار، (قۇرئان ئىنساننىڭ سۆزى دېگەن گېپىڭلاردا) راستچىل بولساڭلار. ئەگەر مۇنداق قىلالمىساڭلار — ھەرگىزمۇ قىلالمايسىلەر — كاپىرلار ئۈچۈن تەييارلانغان، ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولغان دوزاختىن ساقلىنىڭلار.» (بەقەرە سۈرىسى 23 - 24 – ئايەتلەر.)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىن باشلاپ كۈنىمىزگىچە كاپىر ئەرەبلەر ئىسلام دەۋىتىنى يوق قىلىشقا ۋە قۇرئاندىن بىرەر كەمچىلىك تېپىپ ئۆزلىرىنى ھەقلىق كۆرسىتىشكە شۇنچىلىك ھېرىسلىق تۇرۇپ، ئۇلاردىن بىرەرسى قۇرئانغا ئوخشاش بىرەر سۈرە ئىجاد قىلىپ ئۇنىڭ بىلەن قۇرئانغا تاقابىل تۇرۇشقا جۈرئەت قىلالىغىنى يوق. يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلار ۋە قۇرئاننىڭ باشقىمۇ خەۋەرلىرى قۇرئاننىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە ئۈچۈق دالالەت قىلماقتا. چۈنكى ئاللاھنىڭ قانۇنى ئەزەلدىن شۇنداق جارى بولۇپ كەلگەنكى، يالغاندىن پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلغانلارنىڭ ئاللاھنىڭ نامىدىن ئېيتقان يالغان خەۋەرلىرى ھېچبىر زامان توغرا چىققان ئەمەس، بەلكى ئۇلارنى ئاللاھ رەسۋا قىلىپ ئۇلارنىڭ يالغانچىلىقلىرىنى خەلقى ئالەمگە پاش قىلغان.

قۇرئاندا بۇرۇنقى ئۈممەتلەرنىڭ ئىشلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ھالاكەتلىرى بايان قىلىنغان. شۇ ھەقىقەت ھەممىگە مەلۇمكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام يېزىشنى ياكى ئوقۇشنى ئۆگەنمىگەن، ئالىملار بىلەنمۇ ھەمسۆھبەتتە بولمىغان ساۋاتسىز پەيغەمبەر ئىدى. ئۇ بۇتلارغا چوقۇنىدىغان، ئىلىم - مەرىپەتتىن يىراق بولغان، ھەتتا بىرەر كىتابنىمۇ تونۇمايدىغان ۋە ئەقلي ئىلىملەردىن بىرەر ئىلىمگىمۇ ئىگە بولمىغان جاھىل قەۋمنىڭ ئارىسىدا ئۆسۈپ يېتىلدى. ئۇ باشقىلاردىن تەلىم ئالغۇچىلىك ۋاقىت قەۋمىدىن ئايرىلغانمۇ ئەمەس. ئەھلى كىتابنىڭ كىتابلىرىدىكى بەزى قىسسەلەرنىڭ قۇرئانغا خىلاپ كېلىشى بولسا، ئەھلى كىتابلارنىڭ ھەقىقەتنى يوشۇرۇش ئۈچۈن ئۆز كىتابلىرىنى قەستەن ئۆزگەرتىۋەتكەنلىكى سەۋەبتىن ئىدى. چۈنكى ئۇلار بىز يۇقىرىدا بايان قىلغاندەك، ئۇ كىتابلىرىنىڭ ئەسلى نۇسخىسىنى ئاللىبۇرۇن يوقىتىپ قويغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ قولىدىكى ھازىرقى ئىككى ئەھدە كىتابلىرى ئۆزلىرىنىڭ يېتىپ كېلىش ۋاستىلىقىنى يوقاتقاچقا بۇ كىتابلار ۋەھىلىك ياكى ئىلھامىيلىق سۈپەتلەردىن يىراقتۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «بۇ قۇرئان ھەقىقەتەن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلىرىنىڭ كۆپىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ.» (نەھل سۈرىسى 76 – ئايەت.)

قۇرئاندا مۇناپىقلار (تىلىدا ئىمان ئېيتىپ، دىلىدا ئىشەنمىگۈچىلەر) نىڭ ئەسرارلىرى پاش قىلىنغان. ئۇلار مەخپىي ھالدا ھەر تۈرلۈك ھىلە - مىكىرلەر بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ زىيىنىغا ئىش ئېلىپ باراتتى. ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئۇلارنىڭ بۇ ئەھۋاللىرىنى بىر - بىرلەپ بىلدۈرۈپ تۇراتتى. مۇناپىقلارمۇ قۇرئاننىڭ بۇ خەۋەرلىرىنى ئېتىراپ قىلاتتى. قۇرئان يەنە يەھۇدىيلارنىڭ يوشۇرۇن ئەھۋاللىرىدىنمۇ خەۋەر بېرىپ تۇراتتى، ئۇلارمۇ قۇرئاننىڭ بۇ خەۋەرلىرىنى ئىنكار قىلالمىغان.

قۇرئاندا ئەرەبلەر كۆرۈپ باقمىغان ئۇمۇمىي ۋە خۇسۇسىي ئىلىملەر كەلگەن. ئۇنىڭدا: شەرىئەت ئىلىملىرى، ئەقلىيات ئىلىملىرى، ئازغۇنلارغا رەددىيە، تارىخ، ۋەز - نەسھەت، ھېكمەتلەر، ئاخىرەت ئالەمگە مۇناسىۋەتلىك خەۋەرلەر، ئەدەپ - ئەخلاق ۋە باشقىلار بار بولۇپ، ھازىرقى كۆپلىگەن ئەھمىيەتلىك ئىلىملەر قۇرئاندىن ئېلىنغان، ئۇلارنىڭ مۇھىملىرى ئەقىدە، شەرىئەت ئەھكاملىرى، ئەخلاق ئۆلچەملىرى ۋە باشقىلاردۇر.

قۇرئان كۆپلىگەن ئىلىملەرنى ۋە مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان چوڭ بىر كىتاب تۇرۇپ، ئۇ ئىختىلاپلاردىن ۋە زىتلىقلاردىن پۈتۈنلەي خالىدۇر. ئەگەر ئۇ ئاللاھتىن باشقىسىنىڭ سۆزى بولغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇنىڭدا كۆپلىگەن زىتلىقلار ۋە خاتالىقلار تېپىلغان بولاتتى. چۈنكى چوڭ ھەجىملىك كىتابلار ئادەتتە بۇنداق ئىشلاردىن خالىي بولالمايدۇ. قۇرئاندا ئازراقمۇ ئىختىلاپ كۆرۈلمىگەندىن كېيىن ئۇنىڭ چوقۇم ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىگە ھېچ شۈبھىمىز يوقتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلار قۇرئان ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزمەمدۇ؟ ئەگەر قۇرئان (مۇشرىكلار بىلەن مۇناپىقلار گۇمان قىلغاندەك) ئاللاھتىن غەيرىنىڭ تەرىپىدىن بولغان بولسا، ئەلۋەتتە، ئۇنىڭدىن نۇرغۇن زىددىيەتلەرنى تاپقان بولاتتى.» (نىسا سۈرىسى 82- ئايەت.)

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان بۇ يەتتە ئالامەتكە ئاللاھ قۇرئان كەرىمنىڭ فۇرقان سۈرىسىدە مۇنداق ئىشارەت قىلىدۇ: «ئېيتقىنكى، «ئۇنى ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى سىرنى بىلىپ تۇرىدىغان ئاللاھ چۈشۈردى.» (فۇرقان سۈرىسى 6 – ئايەت.) چۈنكى ئۆزىنىڭ ئاجايىپ ئۇسلۇبى، ئۈستۈن بالاغىتى ۋە پاساھىتى، غەيبىلەردىن خەۋەر بېرىشى، كۆپلىگەن ئىلىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇشى ۋە ئىختىلاپلاردىن، زىتلىقلاردىن خالىي بولۇشى بىلەن ئىنسانلارنى ھەيرانلىقتا قالدۇرغان بۇنداق ھەجىملىك بىر كىتاب پەقەت ھەممىنى ئوبدان بىلگۈچى، قۇدرەتلىك بىر زات (ئاللاھ) تەرىپىدىنلا كېلىدۇ!

قۇرئان مەڭگۈلۈك داۋام قىلىدىغان مۆجىزىدۇر. ئۇنىڭ مۆجىزىسى دۇنيانىڭ ھەممە جايلىرىدا جارى بولغۇچىدۇر. چۈنكى ئاللاھ بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرىنىڭ ئەكسىچە بۇنى ئۆزى ساقلاشقا كېپىللىك قىلغان. بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرى ئۇلارنىڭ ھايات ۋاقتىدىلا جارى بولىدىغان، ئۇلار ئالەمدىن ئۆتكەندىن كېيىن تۈگىشىدىغان ۋاقىتلىق مۆجىزىلەر ئىدى. لېكىن قۇرئاننىڭ مۆجىزىسى ئۇ ئاللاھتىن چۈشكەن ۋاقىتتىن تا ھازىرغىچە بىر خىل داۋام قىلىپ كەلگەن ئۆزگەرمەس ۋە مەڭگۈلۈك مۆجىزىدۇر. ئۇنىڭ ئېلان قىلغان دۇئېلى ھازىرغىچە كۈچىنى ساقلاپ كەلمەكتە. دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرى خۇداسىزلار ۋە ھەر خىل دىن ۋە مەزھەبلەردىن بولغان ئىسلام دۈشمەنلىرى بىلەن تولغان مۇشۇ دەۋرىمىزدىمۇ ئۇلارنىڭ ھېچبىرى قۇرئاننىڭ ئوخشىشىدىن بىرەر سۈرە ئىجاد قىلىپ، قۇرئاننىڭ دۇئېل ئېلان قىلغانلىقىغا تاقابىل تۇرۇشقا ۋە شۇ ئارقىلىق مۇسۇلمانلارنى مات قىلىشقا جۈرئەت قىلالماي كەلمەكتە. مۇندىن كېيىنمۇ ئۇلار ھەرگىزمۇ بۇ ئىشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ. چۈنكى بۇ مۆجىزە ئاللاھنىڭ ۋەدىسىگە ئاساسەن تا قىيامەتكىچە شۇنداق داۋام قىلىدۇ.

قۇرئاننى ئوقۇغان كىشى قەتئىي چارچاش ھېس قىلمايدۇ. ئۇنى تىڭشىغان كىشىمۇ ئۇنىڭدىن زېرىكىش ھېس قىلمايدۇ. بەلكى قۇرئاننى قايتا – قايتا، تەكرار ئوقۇش ئۇنىڭغا بولغان مۇھەببەت ۋە ئىخلاسنى ئاشۇرىدۇ. قۇرئاندىن باشقا ئادەتتىكى ئەسەرلەر قانچىلىك ئەدەبىي ۋە قانچىلىك قىزىقارلىق بولسىمۇ ئۇنى قايتىلاپ ئوقۇش كىشىدە زېرىكىش پەيدا قىلىدۇ. ئەمما قۇرئان ئۇنى ئوقۇغۇچىنى ۋە ئاڭلىغۇچىنى ھوزۇر، ھالاۋەت بىلەن ئۆزىگە تېخىمۇ يېقىنلاشتۇرىدۇ ۋە تارتىدۇ. قۇرئاننىڭ بۇ ھوزۇر، ھالاۋىتىنى قۇرئاننىڭ مەنىسىنى بىلمەيدىغان، بەلكى ئەرەب تىلىدىن ھېچ نەرسە بىلمەيدىغان كىشىلەرمۇ ھېس قىلىدۇ. مانا بۇ ئۇنىڭ ئىلاھىي كالام ئىكەنلىكىنىڭ ئىپادىسىدۇر.

قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى يادلاش ناھايىتى ئاساندۇر. ئاللاھ بۇ ھەقىقەتنى قەمەر سۈرىسىنىڭ 17 - 22 - 32 - 40 - ئايەتلىرىدە «بىز ھەقىقەتەن قۇرئاننى يادلاش ئۈچۈن ئاسان قىلدۇق، ئىبرەت ئالغۇچى بارمۇ؟» دېگەن سۆزى بىلەن ئېلان قىلغان. قۇرئاننى يادلاش كىچىك باللار ئۈچۈن تېخىمۇ ئوڭايدۇر. ئۇلار قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئۇنى يادلاپ بولىدۇ. قۇرئاننى يادلىغان قارىلار دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا كۆپ تېپىلىدۇ. ئۇلارنىڭ كۆپلىرى قۇرئاننى ئۇنىڭ ئىبارە ۋە ئىبراپلىرىنىڭ ھېچبىرىدە خاتالىقسىز، كامىل ھالدا يېزىپ چىقىشقا ئىقتىدارلىقتۇر. ئەمما خىرىستىئانلار دۇنياسىدا ئىككى ئەھدە كىتابلىرىنىڭ ھەممىنى ئەمەس، بەلكى ئىنجىللاردىن بىرەرسىنى يادلىغان بىرەر كىشى ئەسلا تېپىلمايدۇ. قۇرئاننىڭ بۇنداق يادلاشقا ئوڭاي بولغانلىقى ئاللاھنىڭ مۇھەممەد

ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرى ئۈچۈن ئاتا قىلغان كاتتا نېمىتى ۋە قۇرئاننىڭ ئۆزگەرتىشلەردىن ساقلىنىپ قېلىشىنىڭ بىر ۋاستىسى ئىدى.

### ئۈچ سوئال ۋە ئۇنىڭ جاۋابلىرى

بىرىنچى سوئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىسىنىڭ بالاغەت جىنسىدىن بولغانلىقىنىڭ سەۋەبى نېمە؟

جاۋاب: بەزى مۆجىزىلەر ھەر زامان شۇ زامان كىشىلىرىدە دەۋر سۈرگەن ۋە مەشھۇر بولۇپ، ئۇچچىغا چىققان نەرسىلەرنىڭ جىنسىدىن كېلىدۇ. چۈنكى ئۇلار شۇ نەرسىلەردە ئەڭ بىرىنچى سانالغان كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار ئىنسانىيەتنىڭ ئىقتىدارى يەتكەن ئەڭ يۇقىرى پەللىگە يەتكەن بولىدۇ. مۇنداق كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ تاقەت، ئىقتىدارىنىڭ سىرتىدا بولغان ئىشلارنى كۆرگەندە ئۇنىڭ چوقۇم ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن خارىقى ئادەت ئىش ئىكەنلىكىگە قايىل بولىدۇ. مەسىلەن: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى پىرئەۋننىڭ سېھىرگەرلىرى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاسىسىنىڭ يىلانغا ئايلانغانلىقىنى كۆرگەندىن كېيىن، بۇ ئىشنىڭ سېھىر دائىرىسى ئىچىدىكى بىر ئىش ئەمەسلىكىنى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن مۆجىزە ئىكەنلىكىنى ھامان بىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتىدۇ.

ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا دوختۇرلۇق ئىلمى ئەڭ يۇكسەك دەرىجىدە قەرەققى قىلغان ئىدى. بۇ زامان ئەھلىلىرى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرگەنلىكىنى، كورلارنىڭ كۆزلىرىنى ئاچقانلىقىنى كۆرۈپ بۇ ئىشلارنىڭ دوختۇرلۇق ئىلمىگە ئائىت ئىلىملەردىن ئەمەس، بەلكى ئاللاھ تەرىپىدىن ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن بىر مۆجىزە ئىكەنلىكىنى ھامان بىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ دىنىغا ئەگىشىدۇ.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا بولسا، بالاغەت ئىلمى دەۋر سۈرۈپ، ئۇ ئەڭ چېكىگە يەتكەن ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بۇ قۇرئان بىلەن كەلگەندىن كېيىن، قۇرئان ئۇلارنىڭ پۇتتۇن ئاتاقلىق ئەدىپ ۋە شائىرلىرىنى تاڭ قالدۇردى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن مۆجىزە ئىكەنلىكى ھامان ئۇتتۇرىغا چىقتى. ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرگەنلەر مۇسۇلمان بولۇپ، بەختكە ئېرىشتى. ئۇنىڭغا پەقەت تەرسا، مۇتەكەببىر ۋە جاھىللار ئىمان ئېيتمىدى.

ئىككىنچى سوئال: قۇرئاننىڭ بىراقلا چۈشۈرۈلمەستىن پارچە ـ پارچە چۈشۈرۈلگەنلىكىنىڭ ھېكمىتى نېمە؟

جاۋاب: قۇرئاننىڭ پارچە ـ پارچە چۈشۈرۈلگەنلىكىنىڭ ھېكمەتلىرى كۆپتۇر:

1 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئوقۇش ۋە يېزىشنى بىلمەيدىغان ساۋاتسىز بىر مىللەتنىڭ ئىچىدىن چىققان پەيغەمبەردۇر. قۇرئان ئۇنىڭغا بىراقلا چۈشۈرۈلگەن بولسا، ئۇلارغا ئۇنى يادلاش قىيىن بولغان بولاتتى. ئۇنىڭ ئاز ـ ئازدىن، پارچە ـ پارچە چۈشۈرۈلگەنلىكى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىغا ناھايىتى مۇناسىپ ئىدى. چۈنكى ساھابىلار قۇرئاننى تەدرىجى ھالدا ئۆگەنگەن ۋە يادلىغان. قۇرئاننى يادلاش ئىشى بۇ ئۈممەتتە شۇ بويىچە جارى بولۇپ كەلمەكتە.

2 ـ قۇرئاننىڭ كۆپ ئايەتلىرى مۇئەييەن ھادىسە ۋە ۋەقەلىكلەر ھەققىدە بىرەر مۇشكۈلنى ھەل قىلىش ياكى سوئالغا جاۋاب بېرىش ياكى بىرەر ھۆكۈمنى ئوچۇقلاش مەقسىتىدە چۈشكەن. ئەگەر قۇرئان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بىرلا ۋاقىتتا بىراقلا چۈشكەن بولسا، ئۇنىڭ چۈشۈشىدىكى مەقسەت ئوچۇقلانمىغان بولاتتى. شۇڭا ئۇنىڭ پارچە ـ پارچە چۈشۈرۈلگەنلىكى قەلبلەردە ئەڭ تەسىرلىك ۋە مەقسەتنى ئوچۇقلاشتا ئەڭ كۈچلۈك بولغان.

3 ـ ئاللاھ قۇرئاننى بىر قېتىمدىلا چۈشۈرگەن بولسا، شەرىئەت ئەھكاملىرى ۋە باشقا ئەمرلەرنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمانلارغا بىرلا ۋاقىتتا چۈشكەن بولاتتى، بۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا بۇلارنىڭ ھەممىسى بىراقلا ئەمەل قىلىشنى باشلاش قىيىن كەلگەن بولاتتى. لېكىن قۇرئان ئاز ـ ئازدىن، پارچە ـ پارچە چۈشۈرۈلگەچكە، ئەھكاملار ۋە ئەمرلەرمۇ تەدرىجى ھالدا ئاز ـ ئازدىن بۇيرۇلغان بولدى، نەتىجىدە ئۇلارنى قوبۇل قىلىشمۇ كىشىلەرگە ناھايىتى يېنىك تۇيۇلدى.

4 ـ قۇرئاننىڭ ئاز ـ ئازدىن چۈشۈرۈلىشى پەيغەمبەرنىڭ جىبرائىلنى ئارقا ـ ئارقىدىن كۆرۈپ تۇرۇشىنى تەقەززار قىلىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەرنىڭ قەلبى جىبرئىل پەرىشتىنىڭ ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن بەرگەن روھى مەدەتلىرى ئارقىلىق دىننى دەۋەت قىلىش ۋە قەۋمىنىڭ ئازارلىرىغا سەۋىرلىك بولۇشقا كۈچلىنىپ تۇراتتى.

ئۈچىنچى سوئال: تەۋھىد مەسىلىسىنىڭ، قىيامەت ئەھۋالىنىڭ، پەيغەمبەرلەر قىسسىلىرىنىڭ تەكرارلىنىشىنىڭ سەۋەبى نېمە؟

جاۋاب: قۇرئاندىكى تەكرارلارنىڭ كۆپلىگەن پايدىلىرى بار:

1 ـ تەكرار تەكىتنى ئىپادىلەيدۇ يەنى بىر مەسىلىنىڭ كۆپ قېتىم بايان قىلىنىشى بۇ مەسىلىنىڭ ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

2 ـ قۇرئاننىڭ ئۈستۈنلۈكى ئۇنىڭ بالاغىتى ئېتىبارى بىلەن بولغاچقا، قۇرئان ئەرەبلەرگە بۇ ئېتىبار بىلەن دۇئېل ئېلان قىلغان. قىسسىلەرنىڭ ۋە باشقا مەسىلىلەرنىڭ تەكرارلىنىپ كېلىشى ئۆزىنىڭ ئۈستۈنلىكىنى ساقلاپ قالغان هالدا هەر قېتىمدا ئوخشاش بولمىغان بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئىدى. چۈنكى بالاغەتشۇناسلار ئۇنىڭ خارىقى ئادەت ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ.

3 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆڭلى قەۋمىنىڭ ئازارلىرىدىن ھەمشە سىقىلاتتى. «بىز ئۇلارنىڭ سۆزلىرىدىن يۈرىكىڭنىڭ سىقىلىۋاتقانلىقىنى ئوبدان بىلىمىز.» (ھىجر سۈرىسى 97 – ئايەت.) ئاللاھ ئۇنىڭ ئەھۋالىغا ۋە شارائىتىغا ماسلاشقان هالدا بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىدىن بايان قىلىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇنىڭ كۆڭلىگە تەسەللى بېرەتتى. «كۆڭلۈڭنى خاتىرجەم قىلىش ئۈچۈن، ساڭا پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىنى بايان قىلىپ بېرىمىز، بۇ قىسسىلەر ھەقىقەتنى، مۆمىنلەر ئۈچۈن ۋەز ـ نەسىھەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.» (ھۇد سۈرىسى 120 – ئايەت.)

4 ـ كىشىلەر ئىسلام دىنىغا كىرىشكە باشلىغان ۋاقىتلاردا، مۇسۇلمانلارغا كاپىرلار تەرىپىدىن ھەمشە ئەزىيەتلەر كېلىپ تۇراتتى. ئاللاھ ئۇلارنى سەۋرىچانلىققا يېتەكلەش ئۈچۈن قۇرئاندىن ھەر بىر ئەھۋالغا مۇناسىپ هالدا قىسسىلەرنى چۈشۈرۈپ تۇراتتى. چۈنكى بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ باشلىرىغا كەلگەن كۈلپەتلەر ۋە ئۇلارنىڭ بۇ كۈلپەتلەر ئالدىدا تىزپۈكمەستىن ئۆز ۋەزىپىلىرىنى ئورۇنلىغانلىقى كېيىنكىلەرنىڭ مۇستەھكەم بولۇشلىرى ئۈچۈن چوڭ ئىبرەت ئىدى.

# تۆتىنچى باب

## مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

### مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئالتە ھەقىقەتنىڭ بايانى

**بىرىنچى ھەقىقەت**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا مەيدانغا چىققان مۆجىزىلەر بولۇپ، بۇلار ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

بىرىنچى تۈرى: ئۆتمۈش ۋە كېلىچەككە ئائىت بولغان ئىشلار ھەققىدە بىرىلگەن خەۋەر بولۇپ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆتمۈشتە بولۇپ ئۆتكەن ۋەقەلىكلەردىن بەرگەن خەۋەرلىرى ناھايىتى كۆپتۇر. ئۇ بىرەر كىتاب ئوقۇماستىن ياكى بىرەر كىشىدىن تەلىم ئالماستىن تۇرۇپ، ئۆتمۈشتىكى ئۈممەتلەرنىڭ ۋەقەلىكلىرى، ئۇ زامانلاردا بولۇپ ئۆتكەن ھادىسلەر، پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلارنىڭ ئېچىنىشلىق ئاقىۋەتلىرى ھەققىدە ئىبرەتلىك بايانلارنى قىلغان. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) ئەنە شۇ (قىسسە) غەيبكە ئائىت خەۋەرلەردىندۇر، ساڭا ئۇنى ۋەھيى قىلدۇق، سەن ۋە سېنىڭ قەۋمىڭ بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۇنى بىلمەيتتى.» (ھۇد سۈرىسى 49 – ئايەت.) بەزى قىسسىلەرنىڭ بايانىدا قۇرئان بىلەن ئەھلى كىتابلارنىڭ كىتابلىرى ئوتتۇرىسىدىكى بەزى ئوخشاشماسلىقلار ئۇلارنىڭ ئۆز كىتابلىرىنى ھەر زامان قەستەن ئۆزگەرتىپ كەلگەنلىكىنىڭ نەتىجىسى ئىدى. ئۇلارنىڭ كىتابلىرىنىڭ ساغلام ئەمەسلىكىنى ۋە قۇرئاننىڭ ئۇلاردىكى خاتالىقلارنى تۈزىتىدىغانلىقى ھەققىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «بۇ قۇرئان ھەقىقەتەن ئىسرائىل ئەۋلادىغا ئۇلارنىڭ ئىختىلاپ قىلغان نەرسىلىرىنىڭ كۆپىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ.» (نەمله سۈرىسى 76 – ئايەت.)

كېلەچەككە ئائىت بولغان خەۋەرلەر ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلارمۇ ناھايىتى كۆپتۇر:

1 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا مەككىنىڭ، قۇددۇسنىڭ، يەمەننىڭ، شام ۋە ئىراقنىڭ فەتھى قىلىنىدىغانلىقى، خەيبەرنىڭ ھەزرىتى ئەلى تەرىپىدىن فەتھى قىلىنىدىغانلىقى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىرانلىقلار (پارىسلار) بىلەن رۇملۇقلارنىڭ بايلىقلىرىنى غەنىمەت ئېلىپ ئۈلۈشىدىغانلىقى، ئىرانلىقلارنىڭ قىزلىرىنىڭ مۇسۇلمانلار ئۈچۈن خىزمەتچى بولىدىغانلىقى، ئىرانلىقلارنىڭ مەغلۇپ بولىدىغانلىقى، رۇملۇقلار (يەنى رىملىق پىرەنكلەر ۋە باشقا خرىستىئانلار)نىڭ ئارقا ئارقىدىن مەغلۇپ بولۇپ ھالاك بولىدىغانلىقى توغرىسىدا ئالدىن خەۋەر بەرگەن، بۇ ئىشلار ئەمەلىيەتتە شۇ بويىچە ساھابىلارنىڭ ھايات ۋاقتىدىلا ئەمەلگە ئاشقان.

2 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پىتنىنىڭ (يەنى مۇسۇلمانلانىڭ بۆلۈنىشىنىڭ) ھەزرىتى ئۆمەر ئۆلمەستىن باش كۆتۈرمەيدىغانلىقى، ھەققىدە ئالدىن خەۋەر بەرگەن. ئەمەلىيەتتە ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىنلا پىتنە باشلانغان.

3 ـ ھەزرىتى ئوسماننىڭ قۇرئان ئوقۇپ ئولتۇرغان يېرىدە شەھىد قىلىنىدىغانلىقى، ھەزرىتى ئەلىنى شەقىيلەردىن بىرى ئۆلتۈرىدىغانلىقى، ئەممارنى ئىسيانكار گۇرۇھلارنىڭ ئۆلتۈرىدىغانلىقى ھەققىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالدىن خەۋەر بەرگەن بولۇپ، بۇ ئۈچ ساھابە خەۋەر بېرىلگەن بويىچە شەھىد قىلىنغان.

4 ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەقىف قەبىلىسىدىن بىر ئالدامچىنىڭ پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلىپ چىقىدىغانلىقى ۋە ھالاكەتلىك بىر ئادەمنىڭ چىقىدىغانلىقى ھەققىدە ئالدىن خەۋەر بەرگەن. ئەمەلىيەتتە سەقىف قەبىلىسىدىن بۇ قەبىلىنىڭ كاتتىسى پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلىپ چىقىپ كىشىلەرنى ئازدۇرۇشقا تىرىشقاندا ئۇنى بەسرە شەھىرىنىڭ ئەمىرى مۇسئەب ئىبنى زۇبەير ھىجرىيەنىڭ 67 ـ يىلى (مىلادىيەنىڭ 687 ـ يىلى) كۇفە شەھىرىدە ئۆلتۈرىدۇ. ئەمما ھالاكەتلىك ئادەم بولسا، ھىجرىيەنىڭ 95 ـ يىلى (مىلادىيەنىڭ 714 ـ يىلى) ئۆلگەن ھەججاج ئىبنى يۇسۇف ئەسسەقەفىي ئىدى. (بۇ ئادەم مۇسۇلمانلار ئارىسىدىن چىققان زالىم ھۆكۈمدار ئىدى. ئۇ ئىراققا ۋالى بولغان ۋاقتىدا ناھەق ھالدا كۆپ قان تۆككەن. شۇڭا ئۇ تارىختا «ھەججاج زالىم» دەپ ئاتىلىپ كەلمەكتە ـ ت)

5 - پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام قۇددۇس قەتهى قىلىنغاندىن كېيىن ۋابا كېسىلى تارقىلىدىغانلىقى ھەققىدە خەۋەر بەرگەن. ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە قۇددۇس فەتهى قىلىنىدۇ ۋە ئارىدىن 3 يىل ئۆتكەندىن كېيىن قۇددۇس شەھىرىدىن 20 كىلو مېتىر يىراقلىقتا بولغان ئەمۋاس يېزىسىدا ۋابا كېسىلى تارقىلىپ 70 مىڭ ئادەم ھالاك بولىدۇ. بۇ ئىسلام تارىخىدا بىرىنچى قېتىم تارقالغان ۋابا ئىدى.

6 - پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام مەلهان ئەنسارىيىنىڭ قىزى ئۇممە ھەرامىنىڭ باشقا مۇسۇلمانلار بىلەن بىرلىكتە ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ئۈچۈن كېمىدە يۈرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن. ئەمەلىيەتتە ئۇ جۈرىسى ئۇبادە ئىبنى سامىت ۋە مۇسۇلمانلاردىن كۆپ كىشىلەر بىلەن بىرلىكتە قىبرىس ئارىلىنى فەتهى قىلىش يولىدا دېڭىزغا كىرىدۇ. ئۇ دېڭىزدىن چىقىپ ئۇلاققا مىنىش ئالدىدا ۋاپات بولۇپ، شۇ جايغا دەفنى قىلىنىدۇ. بۇ ۋەقە ھىجرىيەنىڭ 27 - يىلى (مىلادىيەنىڭ 647 - يىلى) ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ (ئاللاھ ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن) نىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە مۇئاۋىيەنىڭ باشچىلىقىدا بولغان ئىدى.

7 - پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام ئۆزىنىڭ قىزى فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنهانىڭ ئائىلىسىدىكىلەر ئىچىدىن پەيغەمبەر ئەلەيهسسالامغا ئەڭ ئاۋۋال يېتىشىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن. دېگەندەك ئۇ ئاتىسىنىڭ ۋاپاتىدىن 6 ئاي كېيىن يەنى ھىجرىيەنىڭ 11 - يىلى (مىلادىيەنىڭ 632 - يىلى) رامازان ئېيىدا ۋاپات بولغان.

8 - ھەسەن ئىبنى ئەلى (پەيغەمبەر ئەلەيهسسالامنىڭ نەۋرىسى) نىڭ ۋاستىسى بىلەن ئاللاھ ئىككى چوڭ گۇرۇھنىڭ ئارىسىنى ئىسلاھ قىلىدۇ دەپ پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام خەۋەر بەرگەن. ئەمەلىيەتتىمۇ ھەزرىتى ھەسەن ئاتىسىنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ھىجرىيەنىڭ 40 - يىلى خەلىپە بولۇپ سايلىنىدۇ. ئۇ خەلىپە بولۇپ 7 ئايدىن كېيىن، مۇسۇلمانلانىڭ ئۆز ئارا ئۇرۇشلىرىنى ياقتۇرمىغانلىقى ئۈچۈن خەلىپىلىكتىن چۈشۈپ، ئورنىنى مۇئاۋىيەگە ئۆتكۈزۈپ بېرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن شام ۋە ئىراق ئەھلىنىڭ ئۆز ئارا زىددىيەتلىرىنى ئاللاھ ئىسلاھ قىلىپ ئۇلارنى بىرلەشتۈرىدۇ. بۇ يىل «بىرلىك» يىلى دەپ ئاتىلىپ تارىختا قالىدۇ.

9 - پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام (ئۆزىنىڭ نەۋرىسى) ھۈسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنهۇنىڭ تەففى (فۇرات دەرياسىنىڭ ئەتراپىغا جايلاشقان ۋە كۇفە شەھىرىنىڭ بىر ناھىيىسى، ھازىر كەربالا دەپ ئاتىلىدىغان جاي) دا ئۆلتۈرۈلىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن. ئەمەلىيەتتىمۇ بۇ ئىش خەۋەر بېرىلگەن بويىچە بولغان.

10 - پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام ھىجاز (مەككە) زېمىنىدىن بىر ئوتنىڭ چىقىدىغانلىقى ۋە بۇ ئوتنىڭ شولىسى بەسرە شەھىرىدىكى تۆگىلەرنىڭ بويۇنلىرىنى يورۇتىدىغانلىقى ھەققىدە خەۋەر بەرگەن. ھىجرىيەنىڭ 654 - يىلى جامادىيەلئاخىر (قەمەرىيە 6 - ئاي)دا مەدىنىگە يېقىن بولغان بىر جايدا چوڭ كۆلەملىك بىر ئوت يانىدۇ. بۇ ئوتنىڭ چوڭلىقىدىن مەدىنە خەلقى ئۆزلىرىنى ھالاك بولدۇق دەپ گۇمان قىلىشىدۇ. بۇ ئوت ئاخىرى رەجەب (قەمەرىيە 7- ئاي) نىڭ 27 - كۈنى ئۆچىدۇ. بۇ ئوتنىڭ ۋەقەلىكى تارىخ كىتابلىرىدا قەيت قىلىنغاندۇر. بۇ ماۋزۇدا مۇستەقىل كىتابلارمۇ يېزىلغان. بۇخارى ۋە مۇسلىملار بۇ ۋەقە بولۇشتىن 400 يىل بۇرۇن ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيهسسالامنىڭ ھەدىسگە ئاساسلىنىپ ئۆز ئەسەرلىرىدە قەيت قىلغان.

### ئىككىنچى تۈرى

پەيغەمبەر ئەلەيهسسالامنىڭ قولىدا ئەمەلگە ئاشقان مۆجىزىلەر (خارىقى ئادەت ئىشلار) بولۇپ، ئىسلام بۇ ئىشلارنىڭ سانىنى 100 دىن ئارتۇق دەپ قەيت قىلغان. تۆۋەندە ئۇنىڭ بەزىسىنى بايان قىلىمىز:

#### 1 - ئىسرا ۋە مىراج

ئىسرا ـــ ئاللاھنىڭ كېچىدە مۇھەممەد ئەلەيهسسالامنى مەسجىدى ھەرامدىن مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ بارغانلىقى، مىراج — ئۇنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ يەنە قايتۇرۇپ كەلگەنلىكى دېمەكتۇر(ت).

ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ (بارچە نۇقساندىن) پاكتۇر، ئۇ (مۇھەممەد ئەلەيهسسالامغا) قۇدرىتىمىزنىڭ دەلىللىرىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن، بەندىسىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيهسسالامنى) بىر كېچىدە مەسجىدى ھەرامدىن ئەتراپىنى بەرىكەتلىك قىلغان مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ كەلدى.» (ئىسرا سۈرىسى 1 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى.) شۈبهىسىزكى، ئىسرا ۋە مىراجدىن ئىبارەت بۇ

ۋەقەلىك پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئويغاق ھالىتىدە جىسمى ۋە روھى بىلەن بىرلىكتە ئەمەلگە ئاشقان. چۈنكى ئايەتتىكى «بەندىمىز» سۆزى جىسىم ۋە روھ ئىككىسىنىڭ بىرلەشكىنىگە قوللىنىلىدۇ. شۇڭا كاپىرلار بۇ ئىشنى ئېھتىمالدىن يىراق سانىغانلىقتىن ئۇنى ئىنكار قىلغان. ئەگەر بۇ ئىش جىسىم بىلەن روھنىڭ بىرلىكتە ۋە ئۇنىڭ ئويغاق ھالىتىدە بولمىغان بولسا، كاپىرلارنىڭ ئېھتىمالدىن يىراق سانىشىغا سەۋەب بولمىغان بولاتتى. چۈنكى چۈشتە كۆرگەن ئىشلار يىراق سانالمايدۇ ۋە ئىنكار قىلىنمايدۇ. ئادەتتە بىر كىشى چۈشىدە شەرق بىلەن غەربلەردە ئۇچقانلىقىنى داۋا قىلسا ئۇنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ. ئىسرا ۋە مىراجنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئويغاقلىقىدا ئۇنىڭ جىسمى ۋە روھى بىلەن بىرلىكتە بولغانلىقى ئەقلىي ۋە نەقلىي دەلىللەر ئارقىلىق ئىسپاتلانغان مەسىلىدۇر. ئەقلىي جەھەتتىن شۇڭا ئۇنى مۆجىزە دەيمىز. چۈنكى مۆجىزە ئادەتتە كىشىلەرنىڭ ئادىتىگە خىلاپ ھالدا ئىشقا ئاشقان ئاجايىپ ئىشلاردۇر. ئاللاھ بۇنداق مۆجىزىلەرنى يارىتىشقا ئەلۋەتتە قادىردۇر. ئەمما نەقلىي جەھەتتىن، جىسىمنىڭ ئاسمانغا چىقىشى يىراق سانىلىدىغان ئىش ئەمەس، چۈنكى ئەھلى كىتابلارنىڭ كىتابلىرىدىمۇ بۇنداق خەۋەرلەر ئۇچرايدۇ. مەسىلەن: «ئەخنۇخ (يەنى ئىدرىس پەيغەمبەر) ئاللاھ بىلەن يۈردى، ئاندىن ئۇ كۆرۈنمىدى، چۈنكى ئاللاھ ئۇنى ئېلىپ كەتكەن.» (تەۋرات «يارىتىلىش» 5 : 24.) بۇ تېكىست ئىدرىس ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسمانغا تىرىك ھالىتىدە چىقىپ كەتكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ. خرىستىئانلارمۇ ئىيسا ئەلەيھىسسالام ھەققىدە، ئىيسا ئۆلتۈرۈلۈپ دەفنى قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇ قەبرىسىدىن تىرىلىپ تۇردى، ئاندىن ئاسمانغا چىقىپ ئاتىسىنىڭ يېنىدا ئورۇن ئالدى دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسرا ۋە مىراجىغا ئەقلىي ۋە نەقلىي ھېچبىر جەھەتتىن ئىنكار قىلىشىغا ھەرگىزمۇ ئورۇن يوقتۇر.

### 2 - ئاينىڭ يېرىلغانلىق مۆجىزىسى

ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «قىيامەت يېقىنلاشتى، ئاي يېرىلدى.» (قەمەر سۈرىسى 1 - ئايەت.) سەھى ھەدىسلارمۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن ئاينىڭ يېرىلغانلىقىنى سۆزلەيدۇ. دېمەك، بۇ ھادىسەنىڭ بولغانلىقى قۇرئان ۋە ھەدىسلەر ئارقىلىق ئىسپاتلانغان. خرىستىئان ئالىملىرىنىڭ بۇ ھادىسە توغرۇلۇق قىلغان ئەڭ كۈچلۈك شۈبھىسى شۇكى، ئەگەر بۇ ھادىسە ئەمەلىيەتتە بولغان بولسا، ئۇنىڭ بولغانلىقىنى يەر شارى ئەھلى بىلگەن بولاتتى ۋە دۇنيادىكى ئاجايىپ ئىشلار تارىخىغا كىرگەن بولاتتى. بۇ شۈبھە بىزنىڭ نەزىرىمىزدە ھېچقانداق كۈچكە ئىگە بولمىغان بىر شۈبھەدۇر. ئۇنىڭ جاۋابى مۇنداق:

1 - نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە يۈز بەرگەن تۇفان ۋەقەسىمۇ ئالاھىدە مەشھۇر ۋە چوڭ بىر ۋەقەلىك ئىدى. تۇفان دۇنيانىڭ ھەممە جايلىرىدا ئورتاق بولغان. قۇرئاننىڭ بايانىدىن بۇرۇنمۇ تەۋرات «يارىتىلىش» 71 - 81 - بابلىرىدا تۇفان ۋەقەسى بايان قىلىنغان. لېكىن ھىندىستان، پارس، خىتاي ۋە كالكۇتتا بۇددىستلىرى بۇ ھادىسىنىڭ بولغانلىقىنى پۈتۈن جېنى بىلەن ئىنكار قىلىدۇ. غەرب خرىستىئانلىرىمۇ بۇ ھادىسىنى ئىنكار قىلىدۇ ۋە ئۇنى بايان قىلغانلارغا مەسخىرە بىلەن كۈلىدۇ. خرىستىئان ئالىملىرى شەرق بۇددىستلىرىنىڭ تۇفان ۋەقەسىنى ئىنكار قىلىشلىرىنى ئۆز دىنداشلىرىدىن بولغان غەرب خرىستىئانلىرىنىڭ بۇ ۋەقەلىككە مەسخىرە بىلەن قاراشلىرىغا رازى بولامدۇ؟

2 - يۇشەئ ئەلەيھىسسالام ئۈچۈن كۈن تۇتۇلغانلىقى تەۋرات «يەشۇئە» 10 : 12 - 13 - تېكىستلەردە قەيت قىلىنغان. ئەھلى كىتاب تارىخچىلىرى ۋە مۇيەسسىرلىرى يۇشەئ ئۈچۈن 24 سائەت كۈن تۇتۇلغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. بۇ چوڭ ھادىسە مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 1450 - يىلى بولغان. بۇنداق چوڭ ھادىسىنى پۈتۈن دۇنيا ئەھلىنىڭ كۆرىشى كېرەك ئىدى. چۈنكى كۈن تۇتۇلغاندا كۈندۈز بولغان بەلۋاغلاردا ئاسماننىڭ بولۇتلۇق بولۇشىمۇ كىشىلەرنى بۇ ھادىسىنى كۆرۈشتىن تۇسالمايدۇ. شۇنىڭدەك، كۈن تۇتۇلغان ۋاقىتتا كېچە بولغان بەلۋاغلاردىكى كىشىلەرمۇ كېچىنىڭ 24 سائەت ئۇزارغىنىدىن بۇ ھادىسىنى بىلمەي قالمايدۇ. ئەھۋال شۇنداق تۇرۇپ ھىندىستان، پارس ۋە خىتاي بۇددىستلىرى بۇ ھادىسىنى ئىنكار قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ تارىخلىرىمۇ بۇنى بايان قىلمايدۇ. ياۋرۇپالىقلار بولسا بۇ ۋەقەلىكنى بولغان دەپ ئىشەنگۈچىلەرگە مەسخىرە بىلەن كۈلىدۇ. خرىستىئانلار ئۆز كىتابلىرىدا قەيت قىلىنغان بۇ ھادىسىگە شەرق بۇددىستلىرىنىڭ ئىنكار قىلىشىغا ۋە ئۆز قەۋملىرىنىڭ ئۇنى مەسخىرە قىلىشىغا رازى بولۇپ تۇرامدۇ؟

3 - ئىنجىل «مەتتا» 27 : 51 - 53 - تېكىستلەردە — ئۇلارنىڭ گۇمانىغا كۆرە ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ كىرىستتا ئۆلتۈرۈلگىنىدىن كېيىن ھامان يۈز بەرگەن ھادىسىلەرنى بايان قىلغان. ئۇلاردىن ئىبادەتخانىنىڭ يېرىلغانلىقى يەر تەۋرىگەنلىكى،

تاشلارنىڭ پارچىلانغانلىقى، قەبرىلەرنىڭ ئېچىلغانلىقى، ئۆلۈغلارنىڭ قەبرىلىرىدىن چىققانلىقى، ئۇلارنىڭ قۇددۇسقا كىرگەنلىكى، ئۇلارنى كۆپ كىشلەرنىڭ كۆرگەنلىكى قاتارلىق بۇ هادىسىلەرنىڭ ھەممىسىغۇ يالغان. بىراق بىزنىڭ دىمەكچى بولغىنىمىز شۇكى، بۇ هادىسىلەر رىملىقلارنىڭ ۋە يەھۇدىيلارنىڭ كىتابلىرىدا يوق. بەلكى ئىنجىل «يۇھەننا»دىمۇ يوق. ئەمما ئىنجىل «مۇرقۇس» ۋە«لۇقا»لاردا پەقەت ئىبادەتخانىنىڭ يىرىلغانلىقىلا قەيت قىلىنغان. شۇڭا بەزى خرىستىئانلار بۇ ۋەقەلەرنىڭ بولغانلىقىنى ئىنكار قىلىپ «بەلكى مەتتا چۈشىدە شۇنداق كۆرگەن بولۇشى كېرەك» دەپ ئۇنى مەسخىرە قىلغان. «لۇقا»دىكى تېكىستتىن ئىبادەتخانىنىڭ يىرىلغانلىقىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلۈمىدىن بۇرۇن بولغانلىقى مەلۇم بولىدۇ. ئەمما «مەتتا» ۋە «مۇرقۇس»نىڭ تېكىستلىرىدىن بۇ هادىسىنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلۈمىدىن كېيىن بولغانلىقى مەلۇم بولىدۇ. خرىستىئان ئالىملىرى بۇ زىتلىقلارنى قانداق يول بىلەن ھەل قىلالايدۇ؟!

4 - ئىنجىل «مەتتا» 3 : 16 - 17، «مۇرقۇس» 1 : 10 - 11، «لۇقا» 3 : 21 - 22 - تېكىستلىرىدە چۈمۈلدۈرگۈچى يەھيا ئىيسانى ئوردۇن دەرياسىدا چۈمۈلدۈردى. ئىيسا سۇدىن چىققان ۋاقتىدا ئاسمان يېرىلدى ۋە ئېچىلدى، ئۇنىڭغا مۇقەددەس روھ كەپتەر سۈرىتىدە كېلىپ قوندى. ئاندىن ئاسماندىن بىر ئاۋاز كېلىپ «بۇ مېنى شاھ قىلغان ئۇلۇغ زاتنىڭ ئوغلى» دېيىلدى دەپ قەيت قىلىنغان. ئاسماننىڭ يېرىلغانلىقى ۋە ئېچىلغانلىقى كۆندۈزدە بولغان ئىكەن ئۇنى پۈتۈن دۇنيا ئەھلى كۆرۈشى كېرەك ئىدى. شۇنىڭدەك، ئاسماندىن كەلگەن ئاۋازنى ئاڭلاش ئۇ يەردىكى كىشلەردىن بىرسىگە خاس بولماستىن، بەلكى كۆپ كىشلەرنىڭ بۇ ئاۋازنى ئاڭلىشى مۇمكىن ئىدى ۋە تارىخلاردا يېزىلىشى زۆرۈر ئىدى. هالبۇكى شۇ زاماننىڭ تارىخچىلىرىدىن هېچبىر كىشى بۇ ۋەقەنى يازمىغان. پەقەت ئۈچ ئىنجىلدىلا بۇ ۋەقە يېزىلغان. شۇڭا بۇ ئىش ياۋرۇپالىقلارنىڭ كۈلكىسىگە قالغان، ئۇلار: ئاسماندىن چۈشكەن كەپتەر يەنە ئاسمانغا قايتىپ كەتكەنمۇ؟ ياكى ئۇنى بىرسى تۇتۇۋالغانمۇ؟ ئاسماننىڭ يېرىلغانلىقى قانچە ۋاقىت داۋام قىلغان؟ بۇ ئىشنى پۈتۈن ئىنسانلار كۆرگەنمۇ؟ نېمە ئۈچۈن «مەتتا» بۇ ئىشنى بايان قىلمىغان؟ دېگەن سوئاللارنى قويغان. خرىستىئان ئالىملىرى بۇنىڭغا نېمە دەپ جاۋاب بېرەلەيدۇ؟ بۇنداق بولغان ئىكەن، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاينىڭ يېرىلغانلىق مۆجىزىسىنى ئىنكار قىلىش ھەقسىزلىقتۇر.

3 - ئاز سۇنىڭ كۆپەيگەنلىك مۆجىزىسى

ئاز سۇنىڭ كۆپىيىشىدىن ئىبارەت بۇ مۆجىزە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كۆپ قېتىم سادىر بولغان. ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاهۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: «بىز مەدىنىنىڭ بازارلىرىدا ئىدۇق، ناماز ئەسىرنىڭ ۋاقتى كىردى، كىشلەر تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن سۇ ئىزدەپ تاپالمىدى، بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچىدە ئازراق سۇ بولغان بىر قاچىغا قولىنى تىقتى-دى بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن سۇ ئېتىلىپ چىقىشقا باشلىدى، ئاندىن كىشلەر بۇ سۇدىن ئارقا ـ ئارقىدىن تاھارەت ئېلىشتى.» (بۇخارى رىۋايىتى.)

جابىر رەزىيەللاهۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «كىشلەر هۇدەيبىيە كۈنى قاتتىق ئۇسساپ كېتىشتى، ئۇلارنىڭ يېنىدا سۇ يوق ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا كىچىك بىر قاچىدا ئازراق سۇ قالغان بولۇپ، ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولىنى تىقتى-دى، سۇلار ئۇنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن بولاقتەك ئېتىلىپ چىقىشقا باشلىدى، ھەممە كىشى شۇ سۇدىن ئىچىشتى، ئۇلارنىڭ سانى 1400 كىشى ئىدى.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.) يەنە جابىردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «بەۋات غازىتىدا كىشلەر سۇسىز قالدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر قاچا كەلتۈرۈلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قولىنى سېلىپ تۇرۇپ ھەممىمىزنى ئۇنىڭدىن تاھارەت ئېلىشقا ۋە ئىچىشكە بۇيرىدى، ئۇنىڭدىن چىققان سۇدىن ھەممە كىشى پايدىلاندى، ھەتتا بىرمۇ كىشى سۇسىز قالمىدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قولىنى قاچىدىن تارتتى-دى، قاچا يەنە تولغان هالدا قالدى.» (بۇخارى رىۋايىتى.) مۇندىن باشقا مۇئاز، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب ۋە ئۇمران ئىبنى هۇساين رەزىيەللاهۇ ئەنھۇلارمۇ بۇ ماۋزۇدا ھەدىسلارنى رىۋايەت قىلغان.

4 - ئاز تاماقنىڭ كۆپ كىشىنى تويغۇزغانلىق مۆجىزىسى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر قانچە تال ئارپىنى ئېلىپ كېلىۋىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بىلەن 80 كىشىنى تويغۇزدى.» (مۇسلىم رىۋايىتى.) جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «خەندەك غازىتى بولغان كۈنى مەن بىرسا (يەنى 3 كىلو) ئارپىنى ئەزدىم ۋە كىچىك بىر قوزىنى سويۇپ بىر قازاندا پۇشۇردۇم، ئاندىن بۇلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا ئېلىپ كېلىۋىدىم، ئۇ ئارپىغا ۋە قازانغا بەرىكەت تىلەپ دۇئا قىلدى، بۇنىڭ بىلەن مىڭدىن كۆپ كىشى ئۇنىڭدىن غىزالىنىپ تويدى.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.) ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زەينەپكە ئۆيلەنگەن كۈنى مېنىڭ كىشىلەرنى زىياپەتكە چاقىرىشىمنى بۇيرىدى، ھەتتا بۇ ئۆي ئادەمگە لىق تولدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا كىچىك بىر قاچىنى ئېلىپ كەلدى، ئۇنىڭ ئىچىدە ئازراق خورما بار ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ قاچىنىڭ ئاغزىنى 3 بارمىقى بىلەن تۇتۇپ تۇردى ۋە كىشىلەر ئۇنىڭدىن تويغۇچە غىزالاندى، ئاندىن قولنى قاچىدىن تارتىۋىدى قاچا بۇرۇنقى ھالى بويىچە قالدى.» (مۇسلىم رىۋايىتى.)

ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئەبۇ بەكرىگە يەتكۈدەك تاماق تەييارلاپ بۇ ئىككىسىنى چاقىرغان ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنسارلارنىڭ كاتتىلىرىدىن 30 كىشىنى بىرگە چاقىرىشىمنى بۇيرىدى، ئۇلار كېلىپ غىزالىنىپ چىقىپ كەتكەندىن كېيىن، يەنە ئاتمىش كىشىنى چاقىرىشىمنى ئېيتتى، ئۇلارنىمۇ چاقىردىم، ئۇلارمۇ كېلىپ غىزالىنىپ چىقىپ كەتتى، ئاندىن يەنە يەتمىش ئادەمنى چاقىردۇق ئۇلارمۇ غىزالىنىپ كەتتى، يەنە بىر قانچە كىشىنى چاقىردۇق ئۇلارمۇ غىزالىنىپ چىقىپ كەتتى، نەتىجىدە مېنىڭ بۇ ئىككى كىشىلىك تامىقىمدىن 180 كىشى غىزالاندى.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.) مۇندىن باشقا بۇ ماۋزۇدا سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب، ئابدۇررەھمان ئىبنى ئەبۇ بەكرى، سەلمە ئىبنى ئەكۋان، ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلاردىنمۇ ھەدىسلار رىۋايەت قىلىنغان.

5 ـ دەرەخلەرنىڭ سۆزلىگەنلىكى ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بەرگەنلىكى مۆجىزىسى

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «بىر ئەرابى ئىمانغا دەۋەت قىلىنغاندا، ئۇ ئەرابى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن: سېنىڭ دېگەنلىرىڭنىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە كىم گۇۋاھ بولالايدۇ؟ دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ دەرەخ گۇۋاھ بولىدۇ دېۋىدى، ھېلىقى دەرەخ ئەرابىنىڭ يېنىغا يۆتكىلىپ كېلىپ، «مەن ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن» دەپ ئۈچ قېتىم قايتىلاپ گۇۋاھلىق بەردى ۋە ئاندىن قايتىپ يەنە ئۆز ئورنىغا كېلىپ تۇردى.» (بۇخارى رىۋايىتى.)

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى ھاجىتى ئۈچۈن بىر خالى جايغا باردى ۋە ئۆزىنى دالدا قىلىشقا بىر نەرسە تاپالمىدى، بۇ ۋاقىتتا ۋادىنىڭ بويىدىكى ئىككى دەرەخنىڭ شېخىنى تۇتۇپ تۇرۇپ «ماڭا ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن بويسۇنۇڭلار!» دېۋىدى، بۇ دەرەخلەرنىڭ بىرى ئۇنىڭ ئارقىسىدىن خۇددى تۆگە ئۆز ساھىبىنىڭ ئارقىسىدىن يۈرگەندەك مېڭىپ كەلدى، باشقا بىرىمۇ شۇنداق كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا «ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن مېنى دالدا قىلىڭلار» دېدى ۋە ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەتراپىنى ئورىۋالدى. ئۇ ھاجىتىنى تۈگەتكەندىن كېيىن بۇ ئىككى دەرەخ قايتىپ ئۆز ئورنىغا بېرىپ ئورۇن ئالدى.» (مۇسلىم رىۋايىتى.)

ئۈن ساھابىنىڭ بىردەك رىۋايىتىدە مۇنداق كەلگەن، «مەدىنىدىكى پەيغەمبەر مەسجىدىنىڭ ئۈستى خورما ياغاچلىرى بىلەن تۇرغۇزۇلغان ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇتبە ئوقۇغاندا بۇ ياغاچلاردىن بىرىگە يۆلىنىپ تۇرۇپ خۇتبە ئوقۇيتتى، مەسجىدكە مۇنبەر ياسالغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەردە تۇرۇپ خۇتبە ئوقۇيدىغان بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنبەردە خۇتبە ئوقۇۋاتقان بىر كۈنى بۇ ياغاچتىن خۇددى تۆگىنىڭ ئاۋازىغا ئوخشاپ كېتىدىغان بىر خىل يىغا ئاۋازى چىقىشقا باشلىدى. بۇ ياغاچ ئەمەلىيەتتە يىغلىغان ئىدى. مەسجىدتىكى ساھابىلارمۇ بۇنى ئاڭلاش بىلەن قاتتىق يىغا ـ زارە قىلىشىپ كەتتى. ئاخىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ياغاچقا قولنى قويغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ يىغىسى توختىدى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېدىكى: بۇ ياغاچ ئۇنىڭغا يۆلىنىپ تۇرۇپ ئوقۇلىدىغان ئاللاھنىڭ زىكرىدىن مەھرۇم قالغانلىقى ئۈچۈن يىغلىدى، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئەگەر مەن ئۇنى تۇتمىغان بولسام ئۇ تا قىيامەتكىچە يىغلايتتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ياغاچنى مۇنبەرنىڭ ئاستىغا كۆمۈشنى ئەمر قىلدى ۋە شۇنداق قىلىندى.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.)

### 6 - بۇتلارنىڭ ئۆرۈلگەنلىكى مۆجىزىسى

ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇ، «كەبىنىڭ ئىچىدە تاشتىن ياسالغان 360 بۇت بار ئىدى، مەككە فەتھى قىلىنغان يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەبىگە كىرىپ، قولىدىكى ھاسىسى بىلەن ئىشارەت قىلغان ھالدا: «ھەقىقەت (يەنى ئىسلام) كەلدى، باتىل (يەنى كۇفرى) يوقالدى. باتىل ھەقىقەتەن ئۆچكۈي يوقىلىدۇ.» دېگەن ئايەتنى ئوقۇشقا باشلىدى، ھاسا قايسى بۇتقا قارىتىلسا شۇ بۇت دومىلاپ چۈشۈشكە باشلىدى. ئاخىرى شۇنداق قىلىپ ھەممە بۇتلار يۈزىچە يەرگە چۈشۈپ تۈگىدى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بۇتلارنى ئېلىپ چىقىپ كېتىشكە ئەمر قىلدى.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.)

### 7 - كېسەللەرنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا شىپا تاپقانلىقى

سەئىد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «قەتادە ئىبنى نەمانىنىڭ كۆزى ئۇھۇد غازىتىدا يارىلانغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ كۆزىنى مۇبارەك قولى بىلەن سىلىۋىدى، ئۇنىڭ كۆزى ئەسلىگە كەلدى ۋە ئۇ بۇ كۆزىنىڭ بۇرۇنقىدىنمۇ ياخشى كۆرىدىغان بولغانلىقىنى ئېيتتى.» (مۇسلىم رىۋايىتى.)

ئوسمان ئىبنى جۇنەيف رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، «بىر ئەما كىشى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ، يا رەسۇلەللاھ! ئاللاھقا دۇئا قىل، مېنىڭ كۆزۈم ئېچىلسۇن دەپ يالۋۇرغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا قىلىنىدىغان دۇئالارنى ئۆگەتتى ۋە ئۇ ئادەم قايتقاندىن كېيىن ئۇنىڭ كۆزى ئېچىلدى.» (مۇسلىم رىۋايىتى.)

كۆپ ساھابىلار رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە «خەسئەم قەبىلىسىدىن بىر ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا تىلسىز بىر بالىسىنى ئېلىپ كەلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بالىنىڭ ئېغىزىنى ۋە ئىككى قولىنى سۇ بىلەن يۇيۇپ، بۇ سۇدىن ئانىسىغا بەردى ئانىسى سۇنى بالىسىغا ئىچكۈزىۋىدى ئۇنىڭ تىلى سۆزگە كەلدى ۋە ئەقلىمۇ ئادەتتىكى كىشىلەرنىڭ ئەقلىدىن ئالاھىدە ئاشتى.» (مۇسلىم رىۋايىتى.)

### 8 - پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسىنىڭ ھامان ئىجابەت بولغانلىقى

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا مال - مۈلكۈمنىڭ ۋە پەرزەنتلىرىمنىڭ كۆپ بولۇشىغا دۇئا قىلغان ئىدى، ئەمەلىيەتتە مال دۇنيالىرىم ھەسسىلەپ كۆپەيدى، بالىلىرىم ۋە نەۋرىلىرىم بولۇپ، ھەممىسى ھازىر يۈزدىن ئاشىدۇ.» (بۇخارى رىۋايىتى.)

كىسرا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ ئىسلامغا دەۋەت قىلغان مەكتۇبىنى يىرتقاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ھاكىمىيىتىنىڭ زاۋال تېپىشىغا دۇئا قىلغان ئىدى، ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇنىڭ ھاكىمىيىتى مۇسۇلمانلارنىڭ قولى بىلەن يەر يۈزىدىن ئۆزۈل - كېسىل يوقالدى.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى: «بىر جۈمە كۈنلۈكتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەسجىدتە خۇتبە ئوقۇۋاتاتتى، بىر ئەرابى مەسجىدكە كىرىپ قۇرغاقچىلىقتىن شىكايەت قىلدى، بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ تىلەپ دۇئا قىلدى ۋە شۇ ھامان قاتتىق يامغۇر يېغىپ كەتتى، ھەتتا بۇ جۈمەدىن كېلىدىغان جۈمەگىچە يامغۇر توختىمىغانلىقتىن كۈننى كۆرگىلىمۇ بولمىدى، كېيىنكى جۈمە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە خۇتبىگە چىققاندا ھېلىقى ئەرابى يامغۇرنىڭ كۆپلىكىدىن شىكايەت قىلىۋىدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى بىلە يامغۇر توختىدى.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى.) يەنە كۆپلىگەن ساھابىلارنىڭ رىۋايەتلىرىگە كۆرە: نابىغە ئەلجەئدى ئىسىملىك بىر شائىر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىدا شېئىر ئوقۇۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ شېئىرىدىن مەمنۇن بولۇپ، «ئاللاھ سېنىڭ ئاغزىڭغا دەرت بەرمىسۇن!» دەپ دۇئا قىلغان ئىدى، بۇ ئادەم 120 ياشتا ئۆلگەن ۋە شۇ ۋاقىتقىچە بىر تالمۇ چىشى چۈشمىگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى سول قولى بىلەن بىر نەرسە يەۋاتقان بىر ئادەمگە: ئوڭ قولۇڭ بىلەن يېگىن! دېۋىدى، ئۇ ئادەم ئۆزىنى چوڭ تۇتۇپ مەن ئوڭ قولۇم بىلەن يېيەلمەيمەن دېدى، بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا يېيەلمىگەيسەن دېدى ۋە ئۇ ئادەم قولىنى ئاغزىغا ھېچ ئاپىرالمايدىغان بولۇپ قالدى. مۇندىن باشقا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا مەيدانغا كەلگەن مۆجىزىلەر ناھايىتى كۆپتۇر. بۇ كىتاب ئۇنىڭ ھەققىدە بولغان كىتاب

بولمىغاچقا بىز يۇقىرىدىكىلەرنى بايان قىلىش بىلەن كۇپايە قىلدۇق. ئىزدەنگۈچىلەر بولسا مۆجىزە ھەققىدە يېزىلغان مەخسۇس كىتابلارغا، تارىخ ۋە ھەدىس كىتابلىرىغا مۇراجىئەت قىلسۇن.

### ئىككىنچى ھەقىقەت

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدا ئېسىل سۈپەتلەر، گۈزەل ئەخلاقلارنى ئىلمىي ۋە ئەمەلىي كامالەتلەر ۋە مۇندىن باشقا پەيغەمبەرلەردە بولۇشقا تېگىشلىك بولغان پەزىلەتلەرنىڭ بولغانلىقى بولۇپ، بۇلار مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنىڭ دەلىللىرىدىن بىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۈشمەنلىك مەۋقەسىدە بولۇۋاتقانلارمۇ ئۇنىڭ بۇ پەزىلەتلىرىگە ئىقرار قىلماي قالمىغان.

### ئۈچىنچى ھەقىقەت

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كەلگەن ئىسلام شەرىئىتى ئېتىقاد، ئىبادەت، مۇئامىلات، سىياسەت، ئەخلاق ۋە ھېكمەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بۇ شەرىئەتتىكى كامالەت ۋە گۈزەللىكلەرگە نەزەر سالغان كىشىمۇ بۇنىڭ پەقەت ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەنلىكىنى ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ھەق ئەلچى ئىكەنلىكىگە قانائەتلىنىدۇ.

### تۆتىنچى ھەقىقەت

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كىتابتىن ياكى ھېكمەتتىن ھېچ نەرسە ئاڭلىمىغان ياكى ئۆگەنمىگەن جاھىل بىر قەۋمنىڭ ئىچىدىن چىقتى ۋە ئۇلارغا نۇرلۇق كىتاب (قۇرئان)نى، ھېكمەتلەرنى ئېلىپ كەلدى، ئۇلارنى ئىمان ۋە ئەمەلگە چاقىردى، ئۇ ياردەمچىلىرىنىڭ ۋە كۈچ ـ قۇدرىتىنىڭ يېتەرسىزلىكىگە قارىماي پۈتۈن دۇنيانىڭ زالىملىرىغا قارشى ھالدا ئۆز دىنىنى ئېلان قىلدى. بۇنىڭ بىلە ئۇلارنىڭ كۈچلىرى، ھاكىمىيەتلىرى تارمار قىلىنىپ، قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئۇنىڭ دىنى دۇنيانىڭ شەرق ۋە غەرب ھەممىلا جايلىرىدا نۇر چېچىشقا باشلىدى. بۇ دىن بارلىق دىنلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى. زاماننىڭ ئىلگىرىلىشى بىلەن ئىسلام دىنىنىڭ تارقىلىشى ۋە گۈللىنىشى تېزلەشتى. ئەھلى كىتابتىن، مۇشرىكلاردىن، بۇددىستلاردىن ۋە خۇداسىزلاردىن بولۇپ، بىر يۈرۈش دۈشمەننىڭ بۇ دىننى يەر شارىدىن يوق قىلىۋېتىش ئۈچۈن كۆرسەتكەن تىرىشچانلىقلىرى ۋە مېھنەتلىرى پۈتۈنلەي پايدىسىز چىقتى، ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىسلام دىنى ئەقلى ساغلام كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆزىگە جەلپ قىلىپ كەلمەكتە، ئۇنىڭ نۇرى بارغانسېرى پارلىماقتا. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ياردىمىنىڭ نەتىجىسى ئەمەسمۇ؟ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنىڭ بىرئالامىتى ئەمەسمۇ؟!

يەھۇدىي، خىرىستىئانلارنىڭ كىتابلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە گۇۋاھچىدۇر. مەسىلەن: تەۋرات «زەبۇر» 6 : 1 تېكىستتە «چۈنكى رەب ياخشىلارنىڭ يولىنى بىلىدۇ، ئەمما يامانلارنىڭ يولى هامان هالاكەتكە ئۇچرايدۇ.» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋرات «زەبۇر» 6 : 5 ـ تېكىستتە «يالغاندىن داۋا قىلغۇچىلار ھالاك بولىدۇ. قانخور، ئالدامچى كىشىنى رەب ياقتۇرمايدۇ.»، تەۋرات «زەبۇر» 37 : 17 – 20 ـ تېكىستلەردە «چۈنكى ئالدامچىلانىڭ داۋاسى هامان تۈگىشىدۇ، رەب راستچىللارنىڭ ياردەمچىسىدۇر. چۈنكى يالغانچىلار ھالاك بولىدۇ. رەبنىڭ دۈشمەنلىرى تۈتۈندەكلا يوقىلىپ كېتىدۇ.» دەپ قەيت قىلىنغان. تەۋرات «زەبۇر» 16 : 34 ـ تېكىستتە «رەب يامان ئىش قىلغۇچىلارنىڭ تەسىرىنى يەر يۈزىدىن پۈتۈنلەي يوق قىلىش ئۈچۈن ھەمىشە تەيياردۇر.» دەپ قەيت قىلىنغان.

ئىنجىل «ئەلچىلەرنىڭ ئىشلىرى»5 : 35 ـ 39 ـ تېكىستلەردە «ئاندىن ئۇلارغا دېدىكى: ئەي ئىسرائىللىقلار! شۇ ئىنسانلارغا ئالدىنىپ كېتىشتىن ئۆزۈڭلارغا دىققەت قىلىڭلار، چۈنكى مۇندىن بۇرۇن سۇداس دېگەن بىرسى يالغان داۋا بىلەن مەيدانغا چىققان ۋە ئۇنىڭغا 400 گە يېقىن ئادەم ئەگەشكەن ئىدى، ئاندىن ئۇ ئۆلتۈرۈلدى ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلەرمۇ يەر يۈزىدىن يوق بولدى. ئۇنىڭدىن كېيىن يەھۇزا يالغان داۋا بىلەن ئۆزىنى ئېلان قىلىپ چىقىۋىدى، ئۇنىڭغا كۆپ كىشىلەر ئەگەشتى، ئاندىن ئۇمۇ ھالاك بولدى، ئەگەشكۈچىلىرىمۇ تۇزۇپ كەتتى. ھازىر مەن سىلەرگە دەيمەنكى، سىلەر ئۇنداق كىشىلەردىن يىراق تۇرۇڭلار، ئۇلارنى ئۆز

ھالىغا قويۇۋېتىڭلار، ئەگەر ئۇلارنىڭ داۋا قىلغان نەرسىسى ئىنسانلار تەرىپىدىن ئىجات قىلىنغان پىكىرلەر بولغان بولسا ئۇ ھامان ئۆزلىكىدىن تۈگىشىدۇ، ئەگەر ئۇ ئالLاھتىن كەلگەن بولسا سىلەرمۇ ئۇنى يوق قىلالمايسىلەر.»

يۇقىرىدىكى تېكىستلەرگە ئاساسلانغاندا، ئەگەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام يالغاندىن ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ داۋا قىلغان بولسا، رەب (يەنى ئالLاھ) ھامان ئۇنى ھالاك قىلغان بولاتتى، ئۇنىڭ تەسىرىنى يەر يۈزىدىن يوق قىلىۋەتكەن بولاتتى، ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىمۇ ئاللىبۇرۇن تۈگەشكەن بولاتتى ۋە ئۇنىڭ دىنى خۇددى بىر ئازدىن كېيىن يوقىلىپ كەتكەن تۈتۈندەكلا يەر يۈزىدىن يوقالغان بولاتتى، لېكىن ئۇنداق بولمىدى، بەلكى ئۇنىڭ ئەكسىچە رەب مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئۆزىنىڭ ياردىمىنى ھېچبىر زامان ئايىمىدى، ئۇنىڭ دىنىنى كۈچلەندۈردى، دۈشمەنلىرىنى يەر بىلەن يەكسان قىلدى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا مەدھىيىلىنىدىغان، ئۇنىڭ نامى، شۆھرىتى ۋە ھەق دىنى تا قىيامەتكىچە ئەزىزلىنىدىغان، ھېچ زاۋاللىققا يۈز تۇتمايدىغان قىلدى. شۇنىڭدىن ئىسپاتلاندىكى، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلىشلىرى ئەڭ ئاۋۋال ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىغا ئىنكار قىلغانلىقىدۇر. چۈنكى ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىر زاماندا چىققانلىقى ھەقىقەتتە ئالLاھقا قارشى چىققانلىقى ئىدى. «ئۇلار ئالLاھنىڭ نۇرىنى (يەنى ئالLاھنىڭ نۇرلۇق دىنىنى ۋە نۇرلۇق شەرىئىتىنى) ئالLاھ ئۆزىنىڭ نۇرىنى مۇكەممەل (يەنى ئۆزىنىڭ دىنىنى ئاشكارا) قىلغۇچىدۇر.» (سەف سۈرىسى 8 - ئايەت.)

**بەشىنچى ھەقىقەت**

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىنسانىيەت ئۆزلىرىنى توغرا يولغا باشلايدىغان، ھەق دىنغا چاقىرىدىغان بىرەر كىشىگە قاتتىق ئېھتىياجلىق بولغان بىر ۋەزىيەتتە ئەۋەتىلدى. ئەرەبلەر بۇتلارغا، پارىسلار ئىككى ئىلاھقا، ھىندىستانلىقلار كالىغا ۋە دەرەخكە، يەھۇدىيلار يەھۇدىي دىنىنى بۇزغان ماددىزىمچىلارغا، خرىستىئانلار ئۈچ ئىلاھقا چوقۇناتتى. مۇندىن باشقا خەلقلەرمۇ ھەر خىل زالالەتلەرنىڭ پاتقاقلىرىدا ئىدى. ئالLاھنىڭ چەكسىز ھېكمىتى ۋە ئىلمى بۇ ۋاقىتتا بىرەر پەيغەمبەر ئەۋەتىش ئارقىلىق يەر شارى ئەھلىنى ئۆز رەھمىتىدىن بەھرىمەن قىلىشنى تەقەززا قىلدى. كىشىلەرنى ئازغۇنلۇقلاردىن قۇتقۇزۇپ، ئۇلارنى توغرا دىنغا يېتەكلەشتىن ئىبارەت بۇ ئۇلۇغ ۋەزىپىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا بىرسى ئورۇنلىغان ئەمەس، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئالLاھنىڭ ئەمرى ۋە ياردىمى بىلەن كۇفرىنىڭ ۋە شېرىكنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىنى تەۋھىد نۇرى بىلەن يورۇتتى، يەر شارىغا ھەقىقەت مەشئىلىنى ياقتى. ئالLاھ بۇنىڭغا ئىشارەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئەھلى كىتاب! بىزگە (ساۋاب بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگۈچى، (ئازابتىن) ئاگاھلاندۇرغۇچى كەلمىدى دېمەسلىكىڭلار ئۈچۈن، پەيغەمبەرلەر ئۈزۈلۈپ قالغان بىر زاماندا سىلەرگە (شەرىئەتنى ۋە ئۇنىڭ ئەھكاملىرىنى) بايان قىلىپ بېرىدىغان رەسۇلىمىز كەلدى، ھەقىقەتەن سىلەرگە خۇش خەۋەر بەرگۈچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) كەلدى (ئەمدى سىلەرگە ئۆزرە قالمىدى).» (مائىدە سۈرىسى 19 – ئايەت.)

**ئالتىنچى ھەقىقەت**

بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەرنىڭ كىتابلىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى زامان پەيغەمبىرى بولۇپ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە بېشارەتلەر بېرىلگەن. بىز بۇ بېشارەتلەرنى بايان قىلىشتىن ئاۋۋال تۆۋەندىكى ئىشلار ئەسكەرتىلىدۇ:

1 - ئىسرائىل سۇلالىسىدىن كەلگەن پەيغەمبەرلەر يۇختەنەسسەر، قۇرىش، ئالېكساندىر ھادىسلىرى، ئەدۋەم زېمىنىدا، مىسىردا بولىدىغان ۋەقەلىكلەر، بابىل ئەسىرلىكى ۋە باشقىلار قاتارلىق كۆپلىگەن ھادىسىلەر ۋە ۋەقەلىكلەردىن ئالدىن خەۋەر بەرگەن. يۇقىرىدىكى پەيغەمبەرلەردىن بىرەرسىنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە ئوچۇق بىر بېشارەت بەرمەسلىكى مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كېلىشى ۋە ئۇنىڭ دىنى دۇنيا تارىخىدا ناھايىتى چوڭ ئۆزگىرىشلەرنى پەيدا قىلدى. ئۇنىڭ دىنى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە شەرق ۋە غەرب ئەللىرىگە تېز سۈرئەتتە تارقالغاندىن كېيىن، ئۇ جايلاردىكى بارلىق دىنلار زاۋاللىققا يۈزلەندى. ئۇنىڭ دىنى تارقالغاندىن كېيىن دۇنيانى تىترىتىپ تۇرىدىغان پارس ۋە رۇم ئىمپېراتورلۇقىدىن ئىبارەت ئىككى چوڭ ئىمپېراتورلۇق تەختتىن چۈشتى. ئىسلام دىنى پۈتۈن ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ دىيارلىرىدا نۇر چاچتى. بۇنداق بىر چوڭ ھادىسە بۇرۇنقى پەيغەمبەرلەر ئالدىن خەۋەر بەرگەن بارلىق ھادىسىلەردىن ۋە ۋەقەلىكلەردىن ئەلۋەتتە چوڭ ۋە ئەھمىيەتلىك بىر

هادىسىدۇر. قانداقمۇ ئۇلار بۇنچىلىك ئەھمىيەتلىك ۋە چوڭ بولمىغان ئاددى هادىسىلەردىن خەۋەر بېرىپ پۈتۈن دۇنياغا ئۇمۇم بولغان بۇنداق چوڭ ۋە ئەھمىيەتلىك بىر هادىسىدىن خەۋەر بەرمەيدۇ؟!

2 - بۇرۇنقى پەيغەمبەرنىڭ كېيىن كېلىدىغان بىر پەيغەمبەر ھەققىدە بېشارەت بېرىشى ئۇچۇن ئۇنىڭ تەپسىلىي سۆزلىشى شەرت ئەمەس، بەلكى بۇنداق بېشارەتلەر كۆپىنچە ئىجمالىي بولۇپ، ئاۋام خەلقلەر ئۇچۇن مەخپىي ۋە ئالىملار ئۇچۇن ئېنىق بولىدۇ. گاھىدا بۇنداق بېشارەتلەرنى ھەر قانداق ئالىم چۈشىنەلمەيدۇ، ئەمما بېشارەت بېرىلگەن پەيغەمبەر كەلگەندىن كېيىن ئۇ ئېلىپ كەلگەن مۆجىزىلەر ۋە ئالامەتلەر بۇ بېشارەتلەرنى تەستىقلايدۇ ۋە ئۇلارنىڭ چۈشەنچىلىرىمۇ ئايدىڭلىشىدۇ. شۇنىڭ ئۇچۇن ئىيسا ئەلەيھىسسالام يەھۇدىي ئالىملىرىغا كايىپ مۇنداق دېگەن: «ۋاي! سىلەرگە ئەي دىن ئۆگەلىرى، چۈنكى سىلەر مەرىپەتنىڭ ئاچقۇچىنى ئالدىڭلار، ئەمما ئۆزۈڭلار كىرمىدىڭلار ۋە كىرىدىغانلارنىمۇ ئۇنىڭدىن توستۇڭلار.» (ئىنجىل «لۇقا» 11 : 52.)

ئىسلام ئۆلىمالىرى مۇنداق دەيدۇ: ساماۋىي كىتابلارنىڭ ھېچبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىدىغانلىقى ھەققىدە بېشارەتسىز كەلگەن ئەمەس، بۇ بېشارەتلەر ئاۋام خەلقلەر ئۇچۇن تەپسىلىي بولغان بولسا ئىدى، ئەھلى كىتاب ئالىملىرى ئۇنى يوشۇرالمىغان بولاتتى ۋە ئۇلارمۇ ھەقىقەتنى يوشۇرغانلىق گۇناھى بىلەن ئەيىبلەنمىگەن بولاتتى.

3 - يەھۇدىيلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن باشقا بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىشىنى كۈتەتتى. «يەھۇدىي ئالىملىرى يەھيا پەيغەمبەردىن سەن مەسىھمۇ؟ دەپ سورىدى، ئۇ ياق دەپ جاۋاب بەرگەندىن كېيىن، سەن ئىلىيامۇ؟ دەپ سورىدى، يەھيا يەنە ياق دەپ جاۋاب بەرگەندىن كېيىن، سەن ئانداقتا مۇسا بېشارەت بەرگەن شۇ پەيغەمبەرمۇ؟ دەپ سورىدى.» (ئىنجىل «يۇھەننا1» 19 : 25) بۇنىڭدىن بىلىندىكى ئۇلار كۈتىۋاتقان پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىدى. كۈتۈلگەن بۇ پەيغەمبەرنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن بۇرۇن كەلمىگەنلىكى ئىسپاتلانغان ئىكەن، ئۇنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن كەلگەن پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىدە ھېچ شۈبھە قالمىدى.

ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كۆرۈنىشى قوي سۈرىتىدە، ئىچى بۆرە سۈرەتلىك بولغان يالغانچى پەيغەمبەرلەردىن ھەزەر قىلىڭلار.» (ئىنجىل «مەتتا» 7 : 15) بۇ تېكىستنى تۇتقا قىلىپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىش قەتئى خاتادۇر. چۈنكى ئىيسا ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلىپ چىققان ھەر قانداق كىشىدىن ھەزەر قىلىڭلار دېگەن ئەمەس، بەلكى يالغانچى پەيغەمبەرلەردىن ھەزەر قىلىڭلار دېگەن. بۇ تېكىست راستچىل پەيغەمبەرلەردىنمۇ ھەزەر قىلىش مەنىسىنى ئىپادىلىمەيدۇ. بەلكى ئۇنىڭدىن كېيىن بىر پەيغەمبەر كېلىدىغانلىقى ۋە ئۇنى تونۇش ئۇچۇن باشقا يالغانچىلاردىن ھەزەر قىلىشنىڭ لازىملىقىنى ئىپادىلەيدۇ، ئەلۋەتتە. ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆلۈمىدىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادلىرى ئىچىدىن يالغاندىن پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلىپ چىقىدىغان كەززابلارنىڭ چىقىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. ئەمەلىيەتتىمۇ مىلادىيەنىڭ 1 - ئەسىرىدە كۆپلىگەن يالغانچىلار پەيغەمبەرلىك داۋاسى قىلىپ مەيدانغا چىققان. ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئەنە ئاشۇ يالغانچىلاردىن ھەزەر قىلىشقا بۇيرىغان. ئۇ يۇقىرىدىكى سۆزىگە ئۇلاپ مۇنداق دېگەن: «ئۇلارنىڭ مېۋىلىرى ئارقىلىق تونۇيسىلە. ئۇلار يانتاقتىن ئۈزۈم، تىكەندىن ئەنجۈر ئالامدۇ؟ شۇنىڭغا ئوخشاش ھەر قانداق ياخشى دەرەخ ياخشى مېۋىلەرنى بېرىدۇ، لېكىن يامان دەرەخ يامان مېۋىلەرنى بېرىدۇ. ياخشى دەرەخ يامان مېۋە بەرمىگەندەك، يامان دەرەخمۇ ياخشى مېۋە بەرمەيدۇ. ياخشى مېۋىلەرنى بەرمەيدىغان ھەر قانداق دەرەخ كېسىپ ئوتتۇن قىلىنىدۇ. بىلىڭلاركى، ئۇلارنى سىلەر مېۋىلىرى ئارقىلىق تونۇيسىلەر.» (ئىنجىل «مەتتا» 7 : 16 - 17 - 20.)

شۈبھىسىزكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام — ئۇنىڭ دەۋىتىنىڭ مېۋىلىرى دالالەت قىلغاندەك — ھەقىقىي راستچىل پەيغەمبەرلەردىن ئىدى. كاپىرلارنىڭ ئۇنى ئىنكار قىلىشلىرى ئىناۋەتسىزدۇر. چۈنكى يەھۇدىيلار ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىدۇ. يەھۇدىيلار ئۇچۇن دۇنيادا ئىيسا ئەلەيھىسسالامدىن يامان ئادەم يوقتۇر. شۇنىڭدەك، ياۋرۇپانىڭ دىنسىزلىرىمۇ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلىدۇ. ھەتتا ئۇنىڭ قىسسىلىرىنى ئاڭلىغانلىرىدا ئۇنى مەسخىرە قىلىپ كۈلىدۇ. ئۇلار بۇ ھەقتە كۆپ كىتابلارنى نەشر قىلىپ دۇنياغا تارقاتقان. يەھۇدىيلارنىڭ ۋە ياۋرۇپالىق دىنسىزلارنىڭ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار

قىلىشلىرى خرىستىئانلارنىڭ نەزىرىدە ئىناۋەتسىز بولغاندەك، خرىستىئانلارنىڭ ۋە باشقا كاپىرلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئىنكار قىلىشلىرىمۇ بىزنىڭ نەزىرىمىزدە ئىناۋەتسىزدۇر.

4 ـ ئەھلى كىتابلارنىڭ ئەزەلدىن تا ھازىرغىچە داۋام قىلىپ كەلگەن ئادىتى شۇكى، ئۇلار مۇقەددەس كىتابلىرىنى باشقا تىللارغا تەرجىمە قىلغاندا ئىسملارنىمۇ تەرجىمە قىلىپ، بۇ ئىسملارنىڭ شۇ تىلدىكى مەنىلىرىنىلا يازىدۇ. بۇ كىتابلارنىڭ تېكىستلىرىنى تەپسىر يوللىرى بىلەن گاھ زىيادە گاھ كەم قىلىش ئارقىلىق ئۆزگەرتىدۇ. بۇلارنىڭ گۇمانلىرىغا كۆرە ئاللاھ سۆزلىرى ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئىشلار ئۇلاردا ئادەتتىكى ئىشلاردۇر. ئۇلارنىڭ ھەر قايسى تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان كىتابلىرىنى ئوقۇپ كۆرگەن كىشى بۇنى ھامان پەرقىتىدۇ. شۇڭا ئۇلارنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە كەلگەن ئوچۇق بېشارەتلەرنى ئۆزگەرتىۋەتكەن ياكى ئوچۇق بېشارەتنى مەجھۇل قىلىپ قويغان دېسەكمۇ ھەقلىقمىز. چۈنكى بۇنداق ئىشلارنىڭ ئۇلاردىن سادىر بولۇشى تەبىئى ھالەتتۇر. شۇڭا ئۇلارنىڭ كىتابلىرىدا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمىلىرىدىن «مۇھەممەد» ياكى «ئەھمەد» دېگەن ئىسملارنىڭ ئوچۇق لەۋزى بىلەن بولۇشى تەلەپ قىلىنمايدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ ئادىتى ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت بولغان.

تۆۋەندە تەۋراتتا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە بېرىلگەن بېشارەتلەرنى نەقىل قىلىمىز:

بىرىنچى بېشارەت

تەۋرات «ئۆلگە» 17 : 18 - 20) تېكىستلەردە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنۇ سۆزى قەيت قىلىنغان: «رەب ماڭا دېدىكى، سۆزلىگەنلىرىڭلارنى ياخشى بىجىرىڭلار! مەن ئۇلار ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىرى ئوتتۇرىسىدا ساڭا ئوخشاش بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىمەن. سۆزلىرىمنى ئۇنىڭ ئاغزىغا قويىمەن، ئۇ ئۇلارغا مېنىڭ تەۋسىيەلىرىم بويىچە سۆزلەيدۇ. ئۇ مېنىڭ نامىمدىن سۆزلىگەن، مېنىڭ سۆزلىرىمنى ئاڭلىمىغان كىشىدىن مەن ئىنتىقام ئالىمەن.» بۇ بېشارەتتە ۋەدە قىلىنغان پەيغەمبەر يەھۇدىيلار گۇمان قىلغاندەك، يەشۇئ (يۇشەئ) ئەلەيھىسسالامۇ ئەمەس، ياكى خرىستىئانلار گۇمان قىلغاندەك ئىيسا ئەلەيھىسسالامۇ ئەمەس، بەلكى ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. بۇنىڭ بايانى تۆۋەندىكىچە:

1 ـ ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى يەھۇدىيلار تەۋراتتا بېشارەت بېرىلگەن بىر پەيغەمبەرنىڭ كېلىشىنى كۈتەتتى. ئۇلارنىڭ بۇ كۈتۈشى بېشارەت بېرىلگەن بۇ پەيغەمبەرنىڭ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ئۆتكەن يەشۇئ ياكى ئۇلار بىلەن زامانداش بولۇپ تۇرغان ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئەمەسلىكىگە قەتئى دەلىلدۇر.

2 ـ بۇ بېشارەتتە «ساڭا ئوخشاش» دېگەن سۆز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىشارەتتۇر. چۈنكى تەۋرات «ئۆلگە» 10: 34 - تېكىستتىكى «رەب مۇساغا ئوخشاش بىر پەيغەمبەرنى ئىسرائىل سۇلالىسىدىن چىقارمىدى» دېگەن ھۆكۈمگە كۆرە، ئىسرائىل سۇلالىسىدىن چىققان يەشۇئ بىلەن ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئوخشىمايدۇ. چۈنكى يەشۇئ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا ئۇنىڭ يېنىدا بولغان ۋە ئۇنىڭ شەرىئىتىگە ئەگەشكەن بىر پەيغەمبەر ئىدى. ئۇنىڭغا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا كەلگەندەك، ئەمرلەرنى، مەنئىلەرنى، ھالال ـ ھارامنىڭ چەك ـ چېگرىلىرىنى، جازالارنى، تاھارەت ۋە باشقىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇستەقىل بىر شەرىئەت كەلگەن ئەمەس. ئىيسا ئەلەيھىسسالامۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدىكى يەھۇدىيلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقلىرىنى ئىسلاھ قىلىش ئۈچۈن كەلگەن پەيغەمبەر بولۇپ، ئۇنىڭغا كەلگەن ئىنجىلمۇ يۇقىرىدىكى شەرىئەت ھۆكۈملىرىدىن پۈتۈنلەي خالىدۇر. بۇنداق بولغان ئىكەن بۇ ئىككى پەيغەمبەر مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئوخشىمايدۇ ۋە بۇلارنىڭ ھېچبىرى بېشارەتتە مەقسەت قىلىنغان پەيغەمبەر ئەمەستۇر.

3 ـ بۇ بېشارەتتىكى «ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن» دېگەن سۆز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىشارەتتۇ. چۈنكى ئىسرائىل سۇلالىسىنىڭ 12 قەبىلىسىنىڭ ھەممىسى شۇ ۋاقىتتا مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە مەۋجۇت ئىدى. بېشارەتتىن مەقسەت قىلىنغان پەيغەمبەر ئەگەر ئىسرائىل سۇلالىسىدىن بولغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە بۇ تېكىستتىكى «ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن» دېگەن ئىبارىنىڭ ئورنىغا «ئۇلاردىن» ياكى «ئۇلارنىڭ ئىچىدىن» ياكى «ئۇلارنىڭ كەينىدىن» ياكى «ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن» دېگەن ئىبارىلەردىن بىرەرسى كەلگەن بولاتتى. يۇشەئ بىلەن ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرىدىن ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ياقۇپ (يەنى ئىسرائىل) ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. يۇشەئ بىلەن

ئېيسا ئىسرائىل ئەۋلادلىرىدىن چىققان پەيغەمبەرلەر بولغاچقا بۇ بېشارەتتىن ئۇلار مەقسەت قىلىنمايدۇ. بەلكى بۇ بېشارەتتىن مەقسەت ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ۋە ئىسھاقنىڭ قېرىندىشى بولغان ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرىدۇر. تەۋراتتىمۇ ئىسھاق بىلەن ئىسمائىلنىڭ ئەۋلادلىرى ئۈچۈن قېرىنداش لەۋزى قوللىنىلغان. مەسىلەن: «يارىتىلىش» 16 : 12 - تېكىستتە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق «ئۇ بارلىق قېرىنداشلىرى ئالدىدا....» دەپ قەيت قىلىنغان. ئىسمائىل ئوغۇللىرى ئىسھاق ئوغۇللىرىنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر. ئىسمائىل ئوغۇللىرى ئىچىدىن يالغۇز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا ھېچ پەيغەمبەر كەلمىگەن. ئەمدى بۇ ماۋزۇدا مۇنداق بىر سوئال كېلىشى مۇمكىن: ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ قېرىنداشلىرى يالغۇز ئىسمائىل ئوغۇللىرى بىلەنلا تۈگەپ قالامدۇ، چۈنكى ئىسھاقنىڭ ئوغلى ئىسەۋ ئوغۇللىرىمۇ ئىسرائىل ئوغۇللىرىنىڭ قېرىنداشلىرى ئەمەسمۇ؟

جاۋاب: ئىسەۋ ئوغۇللىرى ئىچىدىن پەيغەمبەر كەلگەن ئەمەس ھەمدە ئاللاھمۇ ئىسھاق ئوغلى ئىسەۋ ھەققىدە ۋەدە قىلغان ئەمەس، بەلكى ئاللاھ تەۋراتنىڭ كۆپ ئورۇنلىرىدا ئىبراھىم ئوغلى ئىسمائىل ۋە ئۇنىڭ سۇلالىسى ھەققىدە ئاللاھ ۋەدە بەرگەن.

4 - بۇ بېشارەتتىكى «سۆزلىرىمنى ئۇنىڭ ئاغزىغا قويىمەن» دېگەن ئىبارە، بېشارەتتە مەقسەت قىلىنغان پەيغەمبەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن كىتاب بېرىلىدىغانلىقىغا، ئۇنىڭ ئوقۇشنى ياكى يېزىشنى بىلمەيدىغان، پەقەت ئاللاھ ئۇنىڭ قەلبىگە چۈشۈرگەن سۆزلەرنىلا سۆزلەيدىغان پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئىشارەت قىلىدۇ. بۇ ئىبارە ئېيسا ۋە يەشۇئ پەيغەمبەرلەرگە مۇۋاپىق كەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇلار يېزىش ۋە ئوقۇشنى بىلەتتى، بەلكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇۋاپىق كېلىدۇ.

5 - بۇ بېشارەتتىكى «ئەۋەتىمەن» دېگەن كېلىدىغان زامان پېئىلى يۇشەئ ئەلەيھىسسالامغا ماسلاشمايدۇ، چۈنكى يۇشەئ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ئۇنىڭ يېنىدا بار ئىدى.

6 - مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى يەھۇدىي ئالىملىرىدىن كۆپ ساندىكى كىشىلەر بۇ تېكىستتىكى بېشارەتتە ۋەدە قىلىنغان پەيغەمبەرنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلىپ مۇسۇلمان بولغان. ئۇلارنىڭ مەشھۇرلىرىدىن مەخيەرىق، ئابدۇللاھ ئىبنى سالام، كەئب ئىبنى ئەھبار ۋە باشقىلاردۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى سۇرىيا، ھەيىيە ئىبنى ئەختەب ۋە قېرىندىشى ياسىر ئىبنى ئەختەب قاتارلىق يەھۇدىيلار بۇ بېشارەتتىكى پەيغەمبەرنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغان، ئەمما مۇسۇلمان بولمىغان. بۇ ئەجەپلىنەرلىك ئەمەس، چۈنكى ئېيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىكى يەھۇدىي ئالىملىرىمۇ ئۇنىڭ كۆرسەتكەن مۆجىزىلىرىدىن ئۇنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىپ تۇرۇپ، ئۇنى كاپىرلىققا ھۆكۈم قىلغان ۋە ئۇنى ئۆلتۈرگەن. (ئىنجىل «يۇھەننا» 11 : 45 ، 75 ، 18 : 1 - 24).

فائىدە: مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بەزى ئوخشاشلىقلار مۇنۇلار: ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى، مۇستەقىل شەرىئەت ساھىبى، ئۆيلەنگەن ۋە پەرزەنت ساھىبى بولغان، جىھاد قىلىشقا بۇيرۇلغان ۋە مۇشرىكلارنى، بۇددىستلارنى ئۆلتۈرگەن، زىنا قىلغاننى جازالاشقا بۇيرۇلغان، شەرىئەتنى ئىجرا قىلىشتا كۈچلۈك، شەرئىتى تاھارەتنى، بەدەننىڭ ۋە كىيىمنىڭ پاك بولۇشىنى، ئۆسۈمنى ھارام قىلىشنى، شەرىئەت بويىچە بوغۇزلانمىغان مالنىڭ ھاراملىقىنى ۋە قىساسنىڭ بۇيرۇلغانلىقىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، بۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان ۋە نورمال ئۆلۈمدە ئۆلگەن ۋە دەپنە قىلىنغان.

ئىككىنچى بېشارەت

تەۋرات «ئۆلگە» 33 : 1 - 2 - تېكىستلەردە «مانا بۇ ئاللاھنىڭ ئادىمى بولغان مۇسا ئۆلۈشىدىن بۇرۇن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىغا تەۋەرۈك قىلىپ كەتكەن سۆزلەردۇر. ئۇ مۇنداق دېگەن: رەب سىنادىن كەلدى، ئۇلارغا سائىردىن كۆرۈندى ۋە فازان تاغلىرىدا پارلىدى. ئۇ مىڭلارچە مۇقەددەسلەر ئىچىدە كەلدى ۋە ئۇلار ئۈچۈن ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئوتلۇق پەرمانا بار ئىدى» رەبنىڭ سىنادىن كەلگەنلىكى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئۇ جايدا تەۋراتنى بەرگەنلىكى، ئۇنىڭ سائىردىن كۆرۈنگەنلىكى ئېيسا ئەلەيھىسسالامغا ئىنجىلنى ئاتا قىلغانلىقى ۋە ئۇنىڭ فاران تاغلىرىدا پارلىغانلىقى قۇرئان كەرىمنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرگەنلىكىدۇر. چۈنكى تەۋرات مۇسا ئەلەيھىسسالامغا مىسىردىكى تۇرسىنا تېغىدا بېرىلگەن. سائىر ئېيسا ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن ناسىرا شەھىرىگە قاراشلىق بىر يېزىدىكى تاغنىڭ ئىسمى بولۇپ، ئۇ پەلەستىنىدىدۇر. فاران تېغىنىڭ مەككىنىڭ بۇرۇنقى ئىسمى بولۇپ، مەككە تاغلىرى فاران تاغلىرى

دەپ ئاتىلىدۇ. فاران تېغىنىڭ مەككىدە ئىكەنلىكىنى تەۋراتمۇ سۆزلەيدۇ، تەۋراتتا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق مۇنداق دېيىلگەن: «ئاللاھ بۇ بالىغا ھەمرا ئىدى، ئۇ چوڭ بولدى، ئۇ چۆلگە يەرلەشتى، ئوقيا ئېتىشنى ئۆگەندى، ئۇ فاران چۆلىدە ياشىدى، ئانىدىن ئۇنى ئانىسى مىسىردىن ئۆيلەندۈردى.» (تەۋرات «يارىتىلىش» 21 : 20 – 21.) بۇ تېكىستنىڭ 1851 - يىلى نەشىر قىلىنغان سامىرىيە نۇسخىسىدا فاراننىڭ ھىجاز (يەنى مەككە) دە ئىكەنلىكى ئوچۇق لەۋزى بىلەن بايان قىلىنىپ مۇنداق قەيت قىلىنغان: «ئىسمائىل ھىجازدىكى فاران چۆلىدە مۇقىملاشتى.»

شۈبھىسىزكى، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ يەرلەشكەن جايى مەككە ئىدى، مەككىدە ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ نەۋرىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا پەيغەمبەر كەلمىگەن. بۇنىڭدىن ئوچۇقلاندىكى، ئاللاھنىڭ فاران تاغلىرىدا پارلىغانلىقى مەككىدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەھىينىڭ يەنى قۇرئاننىڭ چۈشۈشكە باشلىغانلىقىدۇر. مۇسا ئەلەيھىسسالامغا تەۋرات مىسىردىكى تۇرسىنا تېغىدا بېرىلگەندەك، ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ئىنجىل پەلەستىندىكى سائىر تېغىدا بېرىلگەندەك، قۇرئان كەرىممۇ مەككىدىكى فاران تېغىدا ۋەھىي قىلىنغان. قۇرئاندىن ئەڭ ئاۋۋال چۈشكەن ئايەت فاران تېغىنىڭ ئەڭ چۇققىسىغا ئورۇنلاشقان ھىرا غارىدا چۈشكەن. يۇقىرىدىكى تەۋرات تېكىستىدىكى «ئۇ مىڭلارچە مۇقەددەسلەر ئىچىدە كەلدى ۋە ئۇلار ئۈچۈن ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئوتلۇق پەرمان بار ئىدى» دېگەن ئىبارە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئىسلام دىنىنى قانات يايدۇرۇشتا ياردەمدە بولغان، جىھاد يولىنى ئۇنىڭ باشچىلىقىدا ئەمەلگە ئاشۇرغان ساھابىلىرىغا كەسكىن ئىشارەت قىلىدۇ. تېكىستتىكى ئوتلۇق پارمان — ئىسلام دىنىدا پەرز قىلىنغا جىھاتتۇر. ھەر قانداق ئاقىل ئادەم بۇ تېكىستنى تەپەككۇر قىلىدىكەن، فاران تاغلىرىدىن ئەۋەتىلگەن مەزكۇر پەيغەمبەرنىڭ شۈبھىسىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ يېنىدىكى مىڭلارچە مۇقەددەس (پاك ۋە ئۇلۇغ) لارنىڭ ساھابىلار ئىكەنلىكىنى ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگە ئوتلۇق پەرماننىڭ ئىسلام دىنىدا پەرز قىلىنغان جىھاد ئىكەنلىكىنى ئەلۋەتتە چۈشىنىدۇ. تەۋراتنىڭ بۇ تېكىستى 1844 - يىلىدىكى نەشرىدە (ئۇنىڭ يېنىدا مىڭلارچە ياخشىلار، ئۇنىڭ قولىدا ئوتلۇق كىتاب بار ئىدى»، دەپ قەيت قىلىنغان. كېيىنكى نەشرلەردە بولسا بۇ ئىبارىلەر تېكىستتىن چىقىرىپ تاشلانغان ھالدا نەشر قىلىنغان. ئەمما بۇرۇنقى نەشرلەرنىڭ ھەممىسدە بۇ تېكىست تولۇق قەيت قىلىنغان.

يۇقىرىدىكى بېشارەت مۇسا، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قاتارلىق ئۈچ پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلارغا بۇ ئۈچ مۇبارەك جايدا (يەنى پەلەستىن، تۇرسىنا ۋە فاران تېغىدا) ۋەھىي قىلىنغا تەۋرات، ئىنجىل ۋە قۇرئاندىن ئىبارەت ئۈچ كىتابقا ئوچۇق دالالەت قىلىدۇ. بۇ بېشارەت قۇرئاندىكى مۇنۇ ئايەتكە مۇۋاپىق كېلىدۇ: «ئەنجۈر بىلەن، زەيتۇن بىلەن قەسەمكى، سىنا تېغى بىلەن قەسەمكى، بۇ تېنچ شەھەر (يەنى مەككە مۇكەررەمە) بىلەن قەسەمكى» (تىن سۈرىسى 1 - 3 – ئايەتلەر.) بۇ ئايەت يۇقىرىدىكى ئۈچ پەيغەمبەرنىڭ ئەۋەتىلىدىغان جايلىرىغا ئىشارەت قىلىدۇ. چۈنكى پەلەستىندە ئەنجۈر بىلەن زەيتۇن كۆپ چىقىدۇ، شۇڭا ئىيسا ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن پەلەستىن ئەنجۈر بىلەن زەيتۇن ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن. سىنا تېغى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك كەلگەن ۋە ئۇنىڭغا تەۋرات بېرىلگەن جاي. مەككە بولسا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن جاي. قۇرئاننىڭ بۇ ئىشارىتىدە تۆۋەندىن يوقىرىغا تەدرىجىلىك مەقسەت قىلىنغانلىقى ئۈچۈن، ئاۋۋال پەلەستىن، ئاندىن سىنا، ئاندىن مەككە بايان قىلىنغان. مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدىن كاتتا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدىن كاتتىدۇر. شۇنىڭدەك، مەككە مۇكەررەمە پەلەستىن بىلەن سىنادىن ئۇلۇغ ۋە ئەڭ مۇقەددەستۇر. تەۋراتتىكى بۇ بېشارەتتىن مەقسەت تارىخي ۋەقەلىكنىلا بايان قىلىشتىن ئىبارەت بولغاچقا، ئۇنىڭدا بۇ ئۈچ پەيغەمبەرنىڭ ئەۋەتىلىدىغان جايلىرى ئۇلارنىڭ ئەۋەتىلىش زامانىغا كۆرە تەرتىپلەنگەن. مەسىلەن: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋەتىلىشى تاڭنىڭ ئاقارغانلىقىغا، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋەتىلىشى قۇياشنىڭ چىققانلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋەتىلىشى قۇياشنىڭ ئاسماننىڭ دەل ئوتتۇرىسىدا پارلىغانلىقىغا ئوخشىتىلغان. قۇياش ئاسماننىڭ ئوتتۇرىسىدا پارلىغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ نۇرى كىشىلەرگە ئومۇم بولىدۇ. دۇنيادا ھېچقانداق بىردىن ياكى بىرەر كىتاب مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن ئىسلام بىلەن قۇرئاندەك پارلاپ، نۇر چېچىپ شىرىك ۋە كۇفرىنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىنى بۇنداق تېز يورۇتقان ئەمەس، ئەلۋەتتە.

ئۈچىنچى بېشارەت

تەۋرات «يارىتىلىش» 17 : 20 - تېكىستتە: «ئەمما سېنىڭ ئىسمائىل توغرۇلۇق قىلغان دۇئايىڭنى قوبۇل قىلدىم، ئۇنىڭغا بەرىكەت ئاتا قىلىمەن، ئۇنى كۆكلىتىمەن، ئۇنى ناھايىتى كۆپىكە كۆپەيتىمەن. ئۇنىڭدىن ئون ئىككى رەئىس دۇنياغا كېلىدۇ، ئۇنى چوڭ بىر ئۈممەتكە ئايلاندۇرىمەن.»

بۇ تېكىست 1844 - يىلىدىكى نەشرىدە «ئىسمائىل توغرۇلۇق دۇئايىڭنى ئىجاۋەت قىلدىم، ئۇنىڭغا مەن بەرىكەت ئاتا قىلىمەن، ئۇنى چوڭايتىمەن، ئۇنى ناھايىتى كۆپىكە كۆپەيتىمەن، ئۇنىڭدىن ئون ئىككى رەئىس چىقىدۇ. ئۇنى چوڭ بىر ئۈممەتنىڭ ئاتىسى قىلىمەن.»

قازى ئىياز ئۆزىنىڭ «شىفا» ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق يازىدۇ: «يۇقىرىدىكى تەۋرات تېكىستىدىكى «ئۇنى چوڭ بىر ئۈممەتكە ئايلاندۇرىمەن» دېگەن ئىبارە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەققىدە بېرىلگەن بېشارەتتۇر. چۈنكى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ سۇلالىسىدىن ئۇنىڭ نەۋرىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا بىرسى چوڭ ئۈممەتكە سەردار بولغان ئەمەس. مانا بۇ ئىبراھىم ۋە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالاملارنىڭ ئاللاھقا قىلغان دۇئاسىنىڭ نەتىجىسى ئىدى. قۇرئان كەرىم بۇ دۇئانى مۇنداق ھېكايە قىلىدۇ: «پەرۋەردىگارىمىز! ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئايەتلىرىڭنى ئۇلارغا تىلاۋەت قىلىپ بېرىدىغان، كىتابىڭنى (يەنى قۇرئاننى)، ھېكمەتنى (يەنى پاك سۈننەتنى) ئۇلارغا ئۆگىتىدىغان، ئۇلارنى (مۇشرىكلىك ۋە گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكىن، ھەقىقەتەن سەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن.» (بەقەرە سۈرىسى 129 – ئايەت.)

ئىمام قۇرتۇبى ئۆزىنىڭ «خرىستىئان دىنىدىكى پاساتچىلىقلارنىڭ بايانى» ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق دەپ يازىدۇ: «يەھۇدىيلارنىڭ ئۆز ئارىلىرىدىكى ھەرپلەردىن سان چىقىرىش ئارقىلىق مەنا ئىپادىلەش ئۇسۇلىغا كۆرە، يۇقىرىدىكى بېشارەت تېكىستلىرىدىكى ئىككى جايدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىسمى چىقىدۇ. چۈنكى بۇ تېكىستتىكى «ئۇنى ناھايىتى كۆپىكە كۆپەيتىمەن» دېگەن ئىبارىنىڭ ئەسلى ئىبرانى تىلىدىكى تېكىستى «بماد ماد»، «ئۇنى چوڭ بىر ئۈممەتكە ئايلاندۇرىمەن» دېگەن ئىبارىنىڭ ئەسلى ئىبرانى تىلىدىكى تېكىستى «لجوي جدول»دۇر. بۇ ئىبرانىچە سۆزلەردىكى ھەرپلەرنىڭ توپلىمى ئۇلارنىڭ ھەرپلەردىن سان چىقىرىش ئۇسۇلى بويىچە، «مۇھەممەد» دېگەن ئىسمدىكى ھەرپلەرنىڭ توپلىمىغا باراۋەردۇر. بۇ بولسىمۇ توقسان ئىككى ھەرپتۇر. ئۇنىڭ يۇقىرىدىكى ھېسابلاش ئۇسۇلىغا كۆرە بايانى مۇنداق:

م ح م د = (محمد)

$40 + 8 + 40 + 4 = 92$

ب م ا د م ا د = (بماد ماد)

$2 + 40 + 1 + 4 + 40 + 1 + 4 = 92$

ل ج و ي ج د و ل = (لجوي جدول)

$30 + 3 + 6 + 10 + 3 + 4 + 6 + 30 = 92$

ھىجرىيە 10 - ئەسىرىدە (مىلادىيە 16 - ئەسىرىدە) مۇسۇلمان بولغان يەھۇدىي ئالىمى ئابدۇسسالام، ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئېلان قىلغىنىدىن كېيىن، «ھىدايەت كىتابى» ناملىق بىر كىتاب يېزىپ چىقىدۇ، ئابدۇسالام بۇ كىتابىدا يەھۇدىيلارنىڭ ھەرپلەردىن سان چىقىرىش ئارقىلىق مەنىلەرنى ئىپادىلەش ئۇسۇلىنىڭ ئۇلارنىڭ ئادىتىدە سابىت بولغان بىر ئۇسۇل ئىكەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ كۆپلىگەن ھەقىقەتلەرنى بۇ ئۇسۇل ئارقىلىق ئىپادىلەيدىغانلىقىنى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمىغا رەمزى بولغان «بماد ماد» سۆزىنىڭ ئۇلارنىڭ ھەرپلەردىن سان چىقىرىش ئۇسۇلىغا توپتوغرا كېلىدىغانلىقىنى، ئەمما ئۇلارنىڭ ئادىتى

ئەزەلدىن ئۆز كىتابلىرىدىكى ئۆزلىرىنىڭ خاھىشىغا مۇۋاپىق كەلمىگەن ھەقىقەتلەرنى ئۆزگەرتىش، تەۋىل قىلىش ۋە ئىنكار قىلىشتىن ئىبارەت بولغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ بۇ بېشارەتنى يوشۇرغانلىقىنى بايان قىلغان ۋە ئۇلارغا كۈچلۈك رەددىيە بەرگەن.

ئاللاھنىڭ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن (ئۇنىڭ ئايالى) ھاجەرگە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىنى كۆپەيتىپ چوڭ بىر ئۈممەتكە ئايلاندۇرىدىغانلىقى ھەققىدىكى ۋەدىسى ھەقىقەتتە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامغا ئاتا قىلىنىدىغان مەڭگۈلۈك مەدھىيە ۋە شەرەپنى ئىپادىلەيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭغا كېلىدىغان شەرەپ ۋە مەدھىيە پەقەت ئۇنىڭ نەسلىنىڭ كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ نەسلىنىڭ تەۋھىد ۋە ئىماننى ئاساس قىلغان بىر نەسىل بولىدىغانلىقى ئۈچۈن ئىدى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن مەككىدە ئۇنىڭ نەسلىدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىچە كىشىلەرنى تەۋھىد ۋە ئىمانغا چاقىرىدىغان بىرەر پەيغەمبەرنىڭ كەلمىگەنلىكى، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ چوڭ بىر ئۈممەتنىڭ ئاتىسى بولغانلىقىنىڭ پەقەت مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىشى بىلەنلا ئەمەلگە ئاشقانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ. بۇ بېشارەتنىڭ ھەقلىقىنى ئىنكار قىلىدىغان كىشى بىزگە ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىدىن باشقا چوڭ ئۈممەتنىڭ نەدە مەيدانغا كەلگەنلىكىنى ئېيتىپ بەرسۇن؟!

**تۆتىنچى بېشارەت**

تەۋرات «ئۆلگە» 32 : 21 - تېكىستتە بىر زامانلاردا ئاللاھتىن يۈز ئۆرۈپ، بۇتلارغا چوقۇنغان يەھۇدىيلار توغرۇلۇق مۇنداق دېيىلگەن: «ئۇلار ئىلاھ بولمىغان نەرسىلەرگە باش ئۇرۇش بىلەن مېنى قىزغاندۇردى، باتىللىرى بىلەن مېنى غەزەپلەندۈردى. مەنمۇ مىللەت سانالمايدىغان نەرسىلەر بىلەن ئۇلارنى قىزغاندۇرىمەن. جاھىل بىر مىللەت بىلەن ئۇلارنىڭ ئىچىنى ئېچىشتۇرىمەن.»

بۇ تېكىستنىڭ 1844 - يىلىدىكى نەشرىدە مۇنداق كەلگەن: «ئۇلار مېنى ئىلاھ بولمىغان نەرسىلەر بىلەن قىزغاندۇردى، باتىل ئىلاھلىرى بىلەن مېنى غەزەپلەندۈردى. مەنمۇ ئۇلارنى مىللەت بولمىغان بىرلىرى بىلەن قىزغاندۇرىمەن، جاھىل بىر مىللەت بىلەن غەزەپلەندۈرىمەن.»

شۈبھىسىزكى، بۇ تېكىستتىكى جاھىل مىللەتتىن مەقسەت ئەرەبلەردۇر. چۈنكى ئۇلار جاھالەت ۋە زالالەتنىڭ قىرلىرىغا پاتقان بىر مىللەت ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كېلىشتىن بۇرۇن ئۇلار بۇتلارغا چوقۇنۇشتىن ئىبارەت ئازغۇنلۇقلاردىن ھېچبىر زامان يىراق بولالىغان ئەمەس. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ مۆمىنلەرگە ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنى تىلاۋەت قىلىدىغان، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدىغان، ئۇلارغا كىتابنى ۋە ھېكمەتنى (يەنى قۇرئان بىلەن سۈننەتنى) ئۆگىتىدىغان، ئۆزلىرىدىن بولغان بىر پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، ئۇلارغا چوڭ ئېھسان قىلدى؛ ھالبۇكى، ئۇلار بۇرۇن ئوچۇق گۇمراھلىقتا ئىدى.» (ئال ئىمران سۈرىسى 164 – ئايەت.)

يەھۇدىيلار ئەرەبلەرنى ئۇلارنىڭ ئاللاھنى تونۇمايدىغان ئازغۇن قەۋم ۋە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ چۆرىسى ھاجەرنىڭ ئەۋلادلىرىدىن بولغانلىقى ئۈچۈن تولىمۇ ھېقىر ۋە خار كۆرەتتى ۋە ئۆزلىرىنىڭ ھۆر ئايال سارەنىڭ ئەۋلادلىرى بولغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن پەيغەمبەرلەرنىڭ كەلگەنلىكى بىلەن پەخىرلىنىپ ئۆزلىرىنى ئەرەبلەردىن ئالاھىدە ئۈستۈن تۇتاتتى. لېكىن ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنىڭ ئاللاھقا قىلغان ئىسيانلىرى، پەيغەمبەرلەرنى ناھەق ئۆلتۈرۈشلىرى، تەۋھىد ۋە ئىماندىن ئۇزاقلىشىپ، بۇتلارغا باش ئۇرغانلىقلىرى، قۇربانلىقلىرىنى بۇتلارغا ئاتاپ قىلغانلىقلىرى ئاللاھنى غەزەپلەندۈرگەنلىكتىن، ئاللاھ پەيغەمبەرلىك نۆۋىتىنى ئۇلاردىن ئېلىپ، ئۇلارنىڭ نەزىرىدە ئەڭ ھېقىر ۋە ئەڭ جاھىل مىللەت سانىلىدىغان ئەرەبلەرگە بېرىش ئارقىلىق ئۇلانى قىرغاندۇردى ۋە ئىچىلىرىنى ئېچىشتۇردى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەرەبلەرنىڭ ئىچىدىن ئەۋەتكەنلىكى، ئۇنىڭغا مەڭگۈلۈك جانلىق مۆجىزە بولغان قۇرئاننى چۈشۈرگەنلىكى ۋە ئەرەبلەرنى ئىسلامنىڭ شەرىپى بىلەن ئەزىز قىلغانلىقى ھەقىقەتتە ئاللاھنىڭ ئىسرائىل ئەۋلادلىرىنى ئەڭ قاتتىق قىزغاندۇرغانلىقى ئىدى.

بىز يەھۇدىيلارنىڭ تارىخنى كۆزدىن كەچۈرىدىغان بولساق، يەھۇدىيلار ئەڭ ياقتۇرمايدىغان مىللەت مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەۋەتىلگەندىن كېيىنكى ئەرەب مىللىتى ئىكەنلىكىنى بايقايمىز. چۈنكى پارىسلىقلار بىلەن رۇملۇقلار بۇرۇن يەھۇدىيلارنىڭ پەلەستىندىكى دۆلىتىنى گۇمران قىلىپ، ئۇلارنى ئەسىرگە ئالغان بولسىمۇ، پارىسلىقلارنىڭ ياكى رۇملۇقلارنىڭ ئىچىدىن مۇسا ئەلەيھىسسالامغا تەڭ كېلىدىغان بىر پەيغەمبەر كەلمىگەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارغا يەھۇدىيلار ئەرەبلەرگە قىلغاندەك ھەسەت قىلمايدۇ ۋە

ئۇلارنى ئەرەبلەرنى يامان كۆرەگەندەك يامان كۆرمەيدۇ. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتى يەھۇدىيلارنىڭ ئۈستۈنلۈكىنى يەر بىلەن يەكسان قىلدى. چۈنكى ئاللاھ پەيغەمبەرلىك نۆۋىتىنى ئۇلاردىن ئېلىپ ئەرەبلەرگە بەردى ئەمەسمۇ؟

يۇقىرىدىكى بۇ بېشارەتنى ئىيسا ئەلەيھىسسالام دەپ تەپسىر قىلغان كىشى چوقۇم خاتالاشقان بولىدۇ، چۈنكى بۇ بېشارەت ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا ھەرگىزمۇ مۇۋاپىق كەلمەيدۇ:

بىرىنچىدىن، ئىيسا ئەلەيھىسسالام ئىسرائىل ئەۋلادىدىن كەلگەن پەيغەمبەردۇر. ئىنسان ئۆز ئەۋلادىغا ھەسەت قىلمايدۇ، ئۇنىڭدىن قىزغانمايدۇ. ھەسەت ۋە قىزغىنىش نورمالدا ئۆزىنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئەۋلادلىرىغا ياكى تاغىلىرىنىڭ ئەۋلادلىرىغا، خۇسۇسەن ئۆزىنىڭ نەزىرىدە ھېقىر ۋە خار كۆرۈلگەن بىرسىگە كەلگەن ئامەت ئۈچۈن قىلىنىدۇ.

ئىككىنچىدىن، مىلادىيەنىڭ 6 ـ ئەسىرگىچە ئەرەبلەردىن باشقا ھېچقانداق بىر مىللەت جاھىل مىللەت دەپ سۈپەتلەنگەن ئەمەس. چۈنكى ئۇ زامانلاردا ئەرەبلەردىن باشقا مىللەتلەرنىڭ ھەممىسىدە ئوقۇش، يېزىش ۋە باشقا مائارىپلار مەۋجۇت ئىدى. بۇنىڭدىن ئىبنىقلاندىكى بۇ بېشارەتنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ قەۋمى ھەققىدە كەلگەنلىكى ھېچ شۈبھىسىز ھەققەتتۇر.

ئەھلى كىتابلارنىڭ كىتابلىرىدا كەلگەن بېشارەتلەر كۆپتۇر. ئۇلارنىڭ بەزىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق بولسا، بەزىسى ئۇنىڭ ئۈممىتى توغرۇلۇق ئىدى. ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ بۇ ھەقتە بەزى بېشارەتلەرنى بەرگەنلىكى ئىنجىللاردا قەيت قىلىنغان.